# تويان بالىسى ئىشتىنلا ھاجەتچۇ

يېقىنقى بىرنەچچە يىل مابەينىدە كىشىلىرىمىز ئارىسىدا، مەتبۇئات، تەشۋىقات ۋاسىتىلىرىدە مەۋجۇتلۇق ھالىتىمىز ۋە ئۇنىڭ ئەتىكى تەقدىرى ھەققىدە ئاز بولمىغان بەس - مۇنازىرىلەر بولۇپ ئۆتتى. بۇنى قارىقويۇق تاپا - تەنە، ئاھانەت ۋەياكى پالان - پۇستان بىرنېمە دېگۈچىلەرمۇ، قوللىغۇچىلارمۇ بولدى. ئەمما، زادى ئېتىراپ قىلمىساق بولمايدىغان بىر يېرى شۇكى، ئىنكاسلارنىڭ بولۇشى ئەمەلىيىتىمىزدە شۇ خىلدىكى مەسىلىلەرنىڭ مەۋجۇتلۇقىدىن دېرەك بېرىدۇ ۋەياكى باشقىلار نورمال ئىش دەپ قارىغان ھادىسىلەرنى مەسىلىگە باشقىچىرەك كۆزدە قارايدىغان، ئادەتلەنگەن تەپەككۇرنى بۇزۇپ تاشلاشقا ئامراق «ئېقىمغا قارشى قەھرىمان»لارنىڭ مەسىلە، كېسەللىك، چاتاق، دەپ قارىغانلىقىدىندۇر. نېمىلا بولمىسۇن، مەۋجۇتلۇق ھەققىدىكى ھەرقانداق بىر پىكىرنىڭ بولۇشى ئۆزىگە ۋە قوۋمىگە كۆڭۈل بۆلىدىغان، تۇرمۇشتىن تاكامۇل ئىزدەيدىغانلارنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ.

ئەمما، ئوتتۇرىغا چىققان ھەرقانداق بىر پىكىر - ئىنكاسنىڭ مەدەنىيىتىمىز ۋە روھىيىتىمىزنىڭ يۈكسىلىشى، تەرەققىياتىغا پايدىلىق بولۇشى ناتايىن. بىزنىڭ مەدەنىيەت ئاسمىنىمىزدا تولىمۇ تار، بىر تەرەپلىمە قىممەت قارىشىنىڭ تۈرتكىسىدە



قىزىققان ھاياجان بىلەن مەيدانغا چىققان «ئەخلەت ئەدەبىيات»لەرمۇ ساماندەك. ئېقىمىزدىكى، يۈزلىنىشىمىزدىكى، تۇرمۇشىمىزدىكى ناتوغرا ئىدىيە، چىركىن قىممەت قاراشلىرىنى ۋاقتىدا تازىلاپ ساغلام ئەقىدە تۇرغۇزۇش يېپيېڭى تۇغۇم بىلەن باراۋەردۇر. سودىدىكى، كەسىپتىكى، سەپەردىكى بىر خاتالىق كىشىنى مۇئەييەن پايدا ـ ئىقتىسادتىن، كۆچتىن مەھرۇم قىلىشى مۇمكىن. ئەمما، ئىنساننىڭ بارلىق ھەرىكەت ـ پائالىيىتىگە قوماندانلىق قىلىدىغان ئىدىيە ـ ئاڭدىكى ئازراقلا خاتالىق بولسا كىشىنى بىر ئۆمۈر سەرسان ـ سەرگەردان، خانىۋەيران قىلىشى مۇمكىن. بىر قوۋمنىڭ ئومۇمىي ئىدىئولوگىيىسىدىكى بىنورمال يۈزلىنىش بولسا سۆزلەپ تۈگەتكۈسىز يوقىتىشلارغا ئېلىپ بېرىشىمۇ مۇمكىن. شۇڭا مىنىڭچە بىر مىللەتنىڭ ئىدىيە ـ ئەقىدىسىدىكى خاتا، ئازغۇن قاراش ـ تونۇشلارنى تازىلاش ھەممىدىن بالدۇر، ھەممىدىن چىڭ تۇتۇپ ئىشلىنىشى كېرەك. ناخشىنى بۇگۈن بولمىسا ئەتە ئېيتىش تامامەن مۇمكىن. ساغلام قاراش بولغاندىلا كلاسسىك ئەدەبىياتنىمۇ، مۇقامنىمۇ تېخىمۇ ياخشى تەتقىق قىلغىلى بولىدۇ. پاكىز ئېتىقاد مەدەنىيەتنى يۈكسەلدۈرىدۇ، شۇنداقلا ئۇنى چىرىشتىن ساقلاپ قالالايدۇ.

«جىنسىيەت» ئىلمى سۆپىتىدە ئوتتۇرىغا چىققان ۋە ھازىرقى زامان كىشىلىرىنىڭ روھىي ھالىتىدە كۆچلۈك تېگىرقاش، شۇنداقلا تەسۋىرلەش قىيىن بولغان مۈرەككەپ تۇيغۇ ئويغىتىۋاتقان بەزى مەسىلىلەر ھەققىدە مۇھاكىمە ئېلىپ بېرىش شۇ خىلدىكى زۆرۈرىيەتلەر ئىچىدىكى مۇھىم تەقەززادۇر.

جىنسىيەت ئىنسانىيەت جەمئىيىتىگە يات نەرسە ئەمەس، تېخى يېقىندىلا بايقىغان نەرسە تېخىمۇ ئەمەس. ئۇ ئىنسان يارىتىلغان دەقىقىدىن باشلاپلا ئۇنىڭ ئەزايى ـ تېنى، روھىيىتى بىلەن مەھكەم جىپسىلاش ھالەتتە بارلىققا كەلگەن. پۈتكۈل ئىنسانىيەتنىڭ بۈگۈنىنى مەلۇم مەنىدە جىنسىيەتتىن ئىبارەت بۇ ۋاسىتىدىن ئايرىپ قارىغىلى بولمايدۇ. ئەمما، ئۇ بىر دىنبىر

ۋاستىتە ئەمەس، بەلكى ئىنسانىنىڭ پۈتۈنسۈرۈك ۋۇجۇد ـ كالامىدىكى تولىمۇ كىچىك بىرلىك. ئەمما، ئۇنىڭ تارتىش كۈچى، ئىنسان نەزىرىدىكى مۇقەددەسلىك ئورنى كۆپ ھاللاردا ئىنسانىيلىقنىڭ ئۇلۇغلۇقى ۋە ماھىيىتىدىن ئېشىپ كەتتى. ئۇ باشتىن تارتىپلا ئىنسان جەزمەن مەخپىي تۇتۇشى كېرەك بولغان ئۇياتلىق، نومۇسلۇق يەر قاتارىدا مەيدانغا كەلدى، بىر ئاماللار بىلەن يۆگەلدى ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك نۇرغۇن ئەخلاق مىزانلىرى، ھايا ـ ئۆلچەملەر شەكىللەندى. بىز تارىخنىڭ ئۇزاق قاتلىرىغا قاراپ باقىدىغان بولساق، ھەتتا ئىنسانىيەتنىڭ جىنسقا تېۋىنىش، چوقۇنۇش دەرىجىسىگە بېرىپ يەتكىنىنىمۇ بايقايمىز. جىنسىيەتكە قانداق مۇئامىلە قىلىش، كىشىلىك مۇناسىۋەت، ئىجتىمائىي يوسۇن ـ قائىدىلەردىكى ئۇنىڭ رولى، ئورنى، قىممىتىگە قانداق مۇئامىلە قىلىش، ئۇنىڭدىن قانداق پايدىلىنىش ۋە ئۇنىڭغا ئالاقىدار بەزى مەسىلىلەرنى قانداق ھەل قىلىش پۈتكۈل ئىنسانىيەت مەدەنىيەت ـ تارىخ تەرەققىياتىدا ئىزچىل كۆرۈلگەن، ساقلانغان، دەتالاش پەيدا قىلغان، ئەمما ئىزچىل ھەل بولماي كېلىۋاتقان مەسىلە. نوھنىڭ قوۋمى ئەخلاقىي بۇزۇقچىلىق تۈپەيلى توپانغا غەرق بولۇپ كەتتى. لۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ قوۋمى ئومۇمىيۈزلۈك بەچچىۋاز بولۇپ كەتكەچكە، تاش ياغدۇرۇلۇپ ھالاك قىلىندى. ئىپتىدائىي ئادەملەر چېغىدا دەرەخنىڭ يوپۇرماقلىرى بىلەن بولسىمۇ ئۇنى ياپتى. قەبىلىلەر ئاساسىدا ئۇيۇشقان جامائە ئۆز ئۇرۇقىدىكىلەر بىلەن توپلاشتى، يەنى بىر ئائىلە ئەزالىرى ئۆزئارا جىنسىي ئالاقىنى مۇۋاپىق كۆردى. ھەتتا دادىسى ئۆلگەندىن كېيىن ئانىسى بالىسىغا خوتۇنلۇققا قالدى. بىر ئائىلىدىكى ئۈچ ـ تۆت ئوغۇل بىر ئايالنى ئورتاق خوتۇن قىلىشتى. مانى دىنى بۇنداق نىكاھنى چەكلىدى. ئەمما، مەزدەك بۇنىڭغا قارشى: «ئىنسانلار تۇغۇلۇشىدىنلا باراۋەر، مال ـ دۇنيا، خوتۇن دېگەنلەردىنمۇ



كىشىلەر ئورتاق ھەمشىرىك بولۇپ پايدىلىنىشى كېرەك»
دېگەننى تەشەببۇس قىلدى. بۈگۈنكى دۇنيانىڭ بارلىق ھاۋايى ـ
ھەۋەسلىرىنى كىشىنىڭ تېنى، روھىيىتىنى چىرىتكۈچى زەھەر
قاتارىدا كۆردى ۋە تەركىدۇنيالىق، زاھىتلىقنى، جاپانى
بىردىنبىر يول قىلىپ تاللىۋالدى، جىنسىيەتنى قەتئىي بەنت
قىلىپ تاشلىدى، ئائىلە، ئاياللار ۋە جەمئىيەتنىڭ ئومۇمىي
تەڭپۇڭلۇقىغا كۆزىنى يۇمۇپ ئارقىسىنى قىلىۋالدى. ئەمما،
رايىش بۈگۈنكى ئاساسىدا شەكىللەنگەن بۈگۈنكى مەدەنىيەت ـ
سەنئەتتىكى پۈتكۈل جەمئىيەتنى يالىڭاچ رەسىم ۋە بۇتلارغا
كۆمۈۋەتتى. ئۇلار ماھىيەتتە جىمجىت ئولتۇرۇپ جىنسىيەتنى
خىيال قىلىۋاتقان زاھىتلارغا بەكرەك ئوخشاپ قالدى.
خرىستىئان دىنى گەرچە ئائىلە، نىكاھ، ئەخلاق جەھەتلەردە
جاھالەتكە پاتقان ئىنسانىيەتنى يېڭى بىر ئاڭ ئېقىمى ساھەسىگە
باشلىغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇ كېيىنچە كىشىلەرنىڭ ئۆز خىيالى
بويىچە توقۇغان ئەپسانە ـ رىۋايەت، يازمىلىرى بىلەن
ئەبجەشلىشىپ راست ـ يالغىنىنى بىلگىلى بولمىغۇدەك
دەرىجىدە غۇۋالىشىپ كەتتى. ئۇنىڭ ئۈستىگە مەسىلىلەرگە
تۇتقان پوزىتسىيىسىدىكى ھەددىدىن زىيادە ئەۋرىشىم ـ
يۇمشاقلىق ئۇنى خرىستىئان دۇنياسى ئۇلۇغلايدىغان، ئەمما
ئازراقمۇ ئەمەل قىلمايدىغان دەستۇر پېتىچە ئايلاندۇرۇپ قويدى.
جەمئىيەتنىڭ ئىجتىمائىي ئېكولوگىيىسى تايانچ تۈۋرۈكسىز
قالدى، ئەخلاق بۇزۇلدى. ئىنسانىيەت يەنە بىر قېتىملىق جاھالەت
ۋە ئازغۇنلۇق ئۆڭكۈرىگە قاپسالغان شۇ دەۋردە ئىسلام دىنى
بارلىققا كەلدى. ئۇ جەمئىيەتنى ئەخلاق ـ ئېتىقاد ئارقىلىق
ئىدارە قىلىش، ئائىلىنىڭ مۇقەددەسلىكىنى قوغداش،
ئىجتىمائىي مەسىلىلەرنى ھەل قىلىشتا ئورتاق، ئادىل بىر
ئۆلچەم قوللىنىشنى كۈچلۈك تەشەببۇس قىلدى، تەشەببۇس
قىلدىلا ئەمەس، ئۇنى ھەربىر ئادەم جەزمەن ئەمەل قىلىشى

كېرەك بولغان مۇقەددەس پەرھىزگە ئايلاندۇردى، رېئاللاشتۇردى. روھىيەت ۋە جىسمانىيەتنىڭ، جەمئىيەتنىڭ ساغلام، پاك، دۇرۇس بولۇشىدا ئىنسانىيەت تارىخىدا كۆرۈلۈپ باقمىغان مۆكەممەللىكنىڭ لايىھىسىنى ئوتتۇرىغا قويدى. شۇ تەرىقىدە جىنسىيەت ئۆزىگە يارىشا بىر مۆكەممەل تونۇش، پوزىتسىيىگە ئېرىشتى. ئۇ كەمسۇندۇرۇلمىدى، ئەمما ھەددىدىن ئېشىشقا ئېنىق چەك قويۇلدى. نىكاھ جىنسىي بىرىكىشنىڭ ئالدىنقى شەرتى قىلىندى. ئۇنى يۆگەش، مەخپىي تۇتۇش قەتئىي تەلەپ قىلىندى...

ئەمما، ئىنسان يەنىلا ئۆزى بىلگىنىنى، مۇۋاپىق دەپ ئويلىغىنىنى قىلىۋەردى. تارىخ ئۆز ئېقىنىدا ئېقىۋەردى. تالاي يىللار ئاشۇنداق قورقۇش، بۇزۇش، چەكلەش، قاراملىق، گاڭگىراش، قىزىقىش، تەلۋىلىك ئىچىدە ئۆتۈپ بۆگۈنگە ئۇلاشتى ...

ئوتتۇرا ئاسىيانىڭ ئىچكى قۇرۇقلۇقىدا ئۆز ئىچكى نىزالىرى بىلەن قېقىلىپ ـ سوقۇلۇپ ئۆتكەن بىزلەرمۇ جاھاننىڭ بۇ قىسمەتلىرىدىن خالىي قالمىدۇق. بىزمۇ تېپىك يەرلىك مەدەنىيەت ھەقدارى ۋە باشتىن ـ ئاخىر باشقىلارنىڭ ئىدىيە ـ مەپكۇرىسىغا خېرىدارلىق قىلىپ ئۆزىمىزنى شادلاندۇرۇشتەك ئىككىلەمچى سالاھىيىتىمىز بىلەن جىنسىيەتكە باغلانغان نۇرغۇن كەچمىش ـ تەجرىبىلەرنىڭ ئىجراچىلىرى بولدۇق. بولۇپمۇ بۇ ھەقتىكى مەدەنىيەت ئۇچۇرى بىزدە باشقا ئەل مىللەتلەرگە قارىغاندا ئالاھىدە كۆپ، قويۇق بولۇپ كەلدى. زور قىرغىندىن ئېشىپ قالغان ئەڭ ئاخىرقى بىر بالا بۆرە بىلەن جۈپلەشتى... ئوغۇزخان دەرەخ كاۋىكىدىنمۇ خوتۇن تاپتى... بىر ساھىبجامالغا پۈتۈنسۇرۇك بىر ئەلنىڭ تەقدىرىنى تەمتىرىمەستىن تېگىشىشكە تەييار تۇرىدىغان ئىشقۋاز سەركەردىلەر، ئۇيغۇر خەلق ناخشا ـ قوشاقلىرىدىكى مۇھەببەت، يار ئوبرازلىرى ۋە روھىي تەقەززالىقلار... ھەقىقەتەنمۇ كۆپ



بولدى. مۇھەممەد باغراش: «پرومېتى مۇنداق دەيدۇ: پەخەس بولۇڭلار، ئادەملەر»[1] ناملىق بەدىئىي مۇلاھىزىسىدە بۇ ھەقتە خېلى ئىنچىكە تەھلىللەرنى ئېلىپ بارغان.

بىزنىڭ مەقسىتىمىز ئۇيغۇر ئەل مەدەنىيىتى (فولكلور)دە ساقلىنىۋاتقان جىنسىيەتكە دائىر قاراش، ئادەت، قىلىق ۋە تونۇشلارنى تەھلىل، تەتقىق قىلىش ئەمەس. تەتقىق قىلىدىغان بولساق نەچچە توملۇق قامۇس چىقىرىۋېتىشىمىزمۇ مۇمكىن. ئايانماي شۇنداق ئېيتالايمىزكى، ئۇيغۇر ئەدەبىيات - سەنئىتى ھاياجىنى ئۇرغۇپ، پارتلاپ تۇرىدىغان ئىشقۋازغا بەكرەك ئوخشايدۇ. ئەگەر ئۇنى ئەقىدە - ئېتىقاد، ئار - نومۇس زەنجىرى ھەر مىنۇت سىلكىپ، كىشەنلەپ تۇرمىسا ئۇ ئالەمنى مالەم قىلىۋېتىشىمۇ مۇمكىن. بىز بۇ ھەقتە شۇنچىلىكلا دەپ قويىمىز. ئۆتمۈشتىكى قاراش، ئادەت، قىلمىش - ئەتمىشلەر شۇنداق بوپتىكەن. ئۇلارنىڭ ئىككى دۇنيالىق كۆرگۈلۈكى ھەقدادىغا يەتكەن بولۇشى مۇمكىن، يەتمىگەن بولسا بۇنىڭدىن كېيىن يېتىدۇ. ئۇلار ھەققىدە قايناپ، سۆزلەپ بەت بوياش ئەھمىيەتسىز ھاياجان ۋە ئەقىل، قەغەز، ۋاقىت ئىسراپچىلىقى پەيدا قىلىدۇ. ئەمما، ئاشۇلارنىڭ قالدۇقاتلىرى، ئۇنىڭ بۈگۈنكى ئىپادىسى، يۈزلىنىشى، ئۇلار پەيدا قىلىدىغان، قىلىۋاتقان ياخشى - يامان ئاقىۋەتلەر ھەققىدە بىرەر قۇر پاراڭ سوقۇشنىڭ ئاز - تولا ئەھمىيىتى بولۇشى مۇمكىن. بۇ بىزنى بىۋاستە پايدا - زىيانغا ئۇچراشتۇرىدىغان نەق رېئاللىق.

راستىنى ئېيتسام، مېنىڭ بۇ ھەقتە، يەنە كېلىپ ئاشكارا مەتبۇئات يۈزىدە بىرەر نەرسە دېگۈم زادىلا يوق ئىدى. لېكىن، ئاخىر قولۇمغا قەلەم ئېلىشقا مەجبۇر بولدۇم. ئەپۇسىنى تىلەيمەن.

مۇھاكىمىنىڭ قوزغىلىشىغا مۇنداق ئىشلار سەۋەب بولدى.

---

① «تارىم» ژۇرنىلى 1998 - يىللىق 12 - ، 1999 - يىللىق 2 - سانى.

(1) جەمئىيەت ۋە ئۆنىڭدىكى جىنسىيەتكە باغلانغان تۈمەن مىڭ خىل ھادىسىلەر. (2) كىشىلەرنىڭ جىنسىيەتكە بولغان تونۇشىنىڭ غوۋالىقى، قاتماللىقى، بىر تەرەپلىمە، زىددىيەتچان بولۇشى. ھەتتا ئۆنىڭغا چېقىلىشتىن ئەيمىنىپ ياكى بۇ تېمىغا چېقىلىشتا ئۆلچەمسىز، خالىغانچە ھەرىكەت ئېلىپ بېرىشى. (3) ياشلار، يېتىلىۋاتقان ئۆسمۈرلەرنىڭ جىنسىيەت ۋە ئۇنىڭغا ئالاقىدار مەسىلىلەر ئالدىدا ئىزاھاتسىز، يۆگەنسىز تەمتىرىشى، گاڭگىرىشى، بۇ مەسىلىگە ئاڭسىز، ئۆز مەيلىچە مۇئامىلە قىلىشى. (4) ئەدەبىيات ـ سەنئىتىمىزنىڭ بۇ مەسىلىگە بولغان ئىنكاسى. (5) يات مەدەنىيەت، ئىدىيىلەر ئالدىدىكى تۇرمۇش، قىممەت قارىشىمىزنىڭ بىچارە شۇمشىيىشى. (6) ئارىمىزدا بارغانسېرى ئەدەپ باش كۆتۈرۈۋاتقان يېڭىچە قاراش، تەشەببۇس، يۈزلىنىشلەر...

يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكەن ئەھۋاللار گەرچە ئۇزاقتىن بېرى داۋاملىشىپ كەلگەن بولسىمۇ، ئەمما يېقىنقى ئون نەچچە يىل مابەينىدە ناھايىتىمۇ تېز تەرەققىي قىلدى، زور ئۆزگىرىش ھاسىل قىلدى. جىنسىيەتنى ئېچىشقا بولمايدۇ، دەپ قاراپ كەلگەن خەلقىمىز بۇ ھەقتىكى ئەقىدە ـ ئېتىقادىنىڭ نەلەرگىدۇر سۈپۈرۈلۈپ تاشلانغىنىنى بىلىپ، ئۆزلىرىنى ئوڭشاپ بولغىچە ئۇ ئېچىلىپ بولدى. بەلگىلىك ئەخلاق ۋە ئەركان رامكىلىرىنىڭ ئىچىدە ھايا پەردىلىرى بىلەن مەخپىي ئىپادىلىنىپ كەلگەن بۇ «زەنجىرلەنگەن پرومېتى»نىڭ باغلىقى كۆنسېرى بوشاپ كەتتى. بىز ئەدەبىيات ـ سەنئىتىمىزنى ۋە ھۆرمەتلىك يازغۇچىلىرىمىزنى بۇ ھەقتە دادىل يول بېسىپ جىنسىيەت ھەققىدىكى پاراڭ ۋە تەسۋىرلەرنىڭ ئېچىلىشىغا يېتەرلىك تۆھپە قاتتى، دېيەلەيمىز.

«مەدەنىيەت زور ئىنقىلابى»دىن كېيىنكى ئەدەبىيات ـ سەنئىتىمىزدە مودا بولغان شوئارۋاز چاقىرىقىنىڭ بىرى



«چەكلەنگەن تېمىلارغا بۆسۈپ كىرىش»تۇر. بۇ شۇئار ئاپەتلىك يىللاردىكى ئەدەبىياتنىڭ سىياسىلاشتۇرۇلۇشى، شوئارلاشتۇرۇلۇشى ۋە شەخسنىڭ ئىرادىسى بويىچە سىنىپىيلاشتۇرۇلۇشىغا قارشى ئېيتىلغان بولۇپ، ئۇ ئەدەبىياتىمىزدىكى شۇ مەزگىللەردە چەكلەنگەن تېمىلارغا ئەركىن، دادىل يۈرۈش قىلىپ تۇرمۇشنى تېخىمۇ زور بەدىئىي يۈكسەكلىكتە ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىش ئارزۇسى بىلەن ئوتتۇرىغا چىققانىدى. ئەمما، ئارىدىن ئۇزۇن ئۆتمەيلا، تەگ ـ تېگىدىن ئېيتقاندا، ئۇ مۇھەببەت تېمىلىرىغا بۆسۈپ كىرىشنىڭ باشقىچە ئاتىلىشىدىن بۆلەك نەرسە ئەمەستەك تۇس ئالدى. ھەقىقەتەنمۇ، ئىنسانغا بەخش ئېتىلگەن بۇ ئالىيجاناب مەنىۋى نېمەت ئەدەبىيات ـ سەنئەت ساھەسىدىن بىر مەزگىل قوغلانغان ۋە «سېرىق»، «شەھۋانىي»، «بۇزۇقچىلىق» نامىدا ئەيىبلەنگەنىدى. مۇھەببەت تېمىلىرىغا بېغىشلانغان ھەرقانداق بىر شېئىر، ناخشا، قوشاق يازغان، ئېيتقان، شۇ ھەقتىكى ئەسەرلەرنى ئوقۇغانلارغىچە مۇشتۇمزور سىياسىنىڭ كالتەكىنىڭ قارىقۇيۇق توقماقلىشىغا ئۇچرىغانىدى. ئەمەلىيەتتىمۇ، ئادەملەردىن مېھىر ـ شەپقەت كۆتۈرۈلۈپ، جەمئىيەتنى شەپقەتسىز سىياسىي تېررورلۇق قاپلىغان ئون يىل بولدى. ئىنسانغىلا خاس بولغان بۇ يۈكسەك تۇيغۇنى قارىلاش ئىنساننى قارىلاش بىلەن باراۋەر ئىدى. مۇھەببەت ئىنسانىيەتكە تەئەللۇق تۇيغۇ بولغانىكەن، ئۇ ئەدەبىياتتىمۇ ئەكس ئېتىشى تامامەن كېرەك ئىدى. ئاخىر ئەدەبىياتىمىز «مۇھەببەت»كە ئېرىشىش ئارمىنىغا يەتتى. ئەمما، ئارىدىن بىر مەزگىل ئۆتەر ـ ئۆتمەيلا ئەخلاق، ھايا سۈيى بىلەن سۇغىرىلىپ كەلگەن مۇھەببەتتىن ئىبارەت بۇ تېمىنىڭ ئۆزىدىنمۇ يەنە چەكلەنگەن تېمىلار بايقىلىپ قالدى. يازغۇچىلىرىمىز ئەدەبىياتتىكى چەكلەنگەن تېمىلارغىلا ئەمەس، رېئال تۇرمۇش ۋە مۇقەددەس ئېتىقادىمىزدىكى چەكلەنگەن

تېمىلارغىمۇ دادىل بۆسۈپ كىرىشنى ئىستەيدىغان بولدى. ئىنسان ھەقىقەتەنمۇ قانائەت قىلمايدىغان مەخلۇق ئىدى. جىنسىيەت ئەدەبىياتىمىزدا ئاپئاشكارا ئەكس ئېتىشكە باشلىدى. قىلچە زۆرۈرىيىتى بولمىغان، ئېستېتىك ئۆلچەملەرگىمۇ توشمايدىغان بەزىبىر تەپسىلاتلارنى ئەتەي تەپسىلىي، زىغىرلاپ يېزىش خېلىلا ئەۋج ئېلىپ قالدى. «بەزى يازغۇچىلىرىمىز قەھرىمانلارنىڭ قانداق سۆيۈشكەنلىكى، كۆسارغا قانداق قول ئۇزاتقانلىقى، قانداق ئاۋازلارنىڭ چىققانلىقى، تەمنىڭ قانداقلىقى»[①]، كۆكسىنىڭ قانداقلىقى، ئاياللارغا قانداق ئۇرۇلغانلىقى، چاترىقىنىڭ كېرىلىشى، قانداق نەپەسلىنىشى، قانداق تىپىرلاپ، قانداق جىم بولۇشلىرىغىچە تەپسىلىي، زوق ـ ھاياجان بىلەن يازىدىغان بولۇۋېلىشتى. ھەتتا بەزى يازغۇچى ـ شائىرلىرىمىز بۇزۇقچىلىق، رەسۋالىق، جالاپ، شەرمەندىلىكلەرنى بىر ئامال بىلەن ئاقلاپ چىقىشتى، ئۆز پېرسوناژلىرىنىڭ تۇرمۇش، ھاياتقا بولغان قارىشىدىكى چۈشكۈن، ماداراچىلىقنى زوق ـ شوق بىلەن كۆيلىگەن بولۇشتى. ئۇلارچە ئىنساننىڭ ھېسسىياتى تۈپ نېگىزىدىن ئالغاندا رەزىللىك، ياۋۇزلۇققا سېزىك، يېقىن ئىدى. ئۇلار ئەدەبىيات ـ سەنئەتتىكى بۇ خىل ئېچىپ ئىپادىلەش «دادىللىق»نى قارىتا «چىن، ھەقىقىي ئىنسان ھېسسىياتىنىڭ پەردازلانمىغان ئىپادىلىنىشى» دەپ پەتىۋا بېرىشتى. بىز 90 ـ يىللاردىن كېيىن مەيدانغا كەلگەن پېرسوناژلىرىمىزنىڭ دۇنيا قارىشى، بولۇپمۇ ئەخلاق، ئىپپەت مەسىلىلىرىگە بولغان پوزىتسىيىسىدىن كىشىنى ھاياجانغا سالىدىغان كەسكىن جان پىدالىقنى كۆپ ئۇچرىتالمايمىز. ئەمما، بۇزۇقچىلىقنى يەتكىچە قىلىپ بولۇپ ئارقىدىنلا ئۇنى ئاقلاشقا چۈشىدىغان ئەقىدىسىز ماڭقۇرتلارنى كۆپلەپ ئۇچرىتىمىز. 80 ـ يىللاردىكى ئەدەبىيات

① ئابلەت ئابدۇرېشىت بەرقى: «كۆز ئىچىدىكى كۆز، سۆز ئىچىدىكى سۆز»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى 2003 ـ يىل 7 ـ ئاي نەشرى 373 ـ بەت.



بىلەن 90 ـ يىللاردىن كېيىنكى ئەدەبىياتىمىزدىكى مۇھەببەت تەسۋىرلىرىگە قارىساقلا مۇھەببەتنى ئىپادىلەشكە بولغان ئەستايىدىللىق، جەريان تەپسىلاتچىلىقى ۋە ھەۋەس ـ زوقمەنلىكنىڭ قانچىلىك دەرىجىگە بېرىپ يەتكەنلىكىنى ئېنىق ھېس قىلىپ يېتىش مۇمكىن. ھەتتا بەزى ئەسەرلەر شەھۋانىي ئەسەرلەرگە ئايلىنىپ قالايلا دېدى. بۇ ھال كېيىنچە كىنو ـ تىياتىر ساھەسىگە ئىنتايىن تېزلىك بىلەن كىرىپ كەلدى ـ دە، قۇچاقلىشىش، سۆيۈشۈش، يالىڭاچ يۇيۇنۇش، ھەتتا چېكىدىن ئېشىپ جىنسىي ئالاقە ھەرىكەتلىرىگىچە تەپسىلىي ئىپادىلەش، كۆرسىتىش بۇگۈنكى ئۇيغۇر مەدەنىيەت ساھەسىنىڭ يېڭى يۈزلىنىش مودىسى بولۇپ قالدى. شۇغىنىسى، بىز ئاشۇ پېرسوناژلارنىڭ روھ ـ تېنىدىن بىر دەۋرنىڭ ئىنكاسىنى ئاڭلاپ، سېزەلىشىمىز كېرەك ئىدى. يازغۇچى بولغان ئادەم تۇرمۇشتا نېمە بولسا شۇنىڭ ھەممىسىنى شۇ پېتى تەسۋىرلەۋەرسە سەنئەتتە مەززە قالمايدۇ. يازغۇچى تۇرمۇشقا جەزمەن مەلۇم بىر ئەقىدە بىلەن ياندىشىشى ۋە پېرسوناژلارنىڭ ھېس ـ تۇيغۇ، پائالىيىتى ئارقىلىق مەلۇم بىر توپنىڭ ئىجتىمائىي مەسىلىلىرى، ئادالەت ـ قاباھىتىنى سىزىپ بېرىشى كېرەك. كۆپىنچە سەنئەت ئەھلى «يازغۇچى رېئاللىقتا نېمە بولسا شۇنى چىنلىق بىلەن ئىپادىلىشى، مۇھاكىمە كىتابخانىنىڭ ئۆزىگە قالدۇرۇلۇشى كېرەك» دەپ قارايدۇ. ئەمما، بۇ دېگەنلىك ھەرگىزمۇ يازغۇچى قېلىپسىز، ئۆلچەمسىز، دەخلىسىز ھەرىكەت قىلسا، نېمىنى، قانداق يازغۇسى كەلسە شۇنداق يازسا بولۇۋېرىدۇ، دېگەنلىك ئەمەس. يازغۇچى سەنئەت بېغىدىكى نېمىنى ئۈزگۈسى كەلسە ئۈزۈپ، نېمىگە ئۇسكۇسى كەلسە ئۇسسە ھەق، توغرا بولۇۋېرىدىغان تىزگىنسىز كۈچ

ئەمەس. ئۇ مەلۇم بىر مەدەنىيەت توپىغا ۋەكىللىك قىلغۇچى بولغانىكەن، شۇ توپنىڭ ئەخلاق ـ ئەركان، مىزان، پرىنسىپلىرىنى ئەستىن چىقارمىغان ئاساستا قەلەم تەۋرىتىشى كېرەك. جىنسىيەتنى شۇقەدەر شەھۋانىي ھېسسىيات، ئۆلچەمسىز مەۋقە بىلەن بېرىلىپ ئىپادىلەش يازغۇچىلىرىمىزدىكى تولىمۇ شاللاق كەيپىياتنى تولۇقى بىلەن ئاشكارىلاپ بەردى. مەدەنىيەت ئاسمىنىمىزدا جىنسىيەتنىڭ ئوخشۇشلۇق ئېچىلىشىغا مۇئەييەن زېمىن، ئاساس ھازىرلاندى.

كېيىنكى كۈنلەردە ئەدەبىياتىمىزغا كىرىپ كەلگەن يېڭىچە تەشەببۇس، قاراشلار بىزنىڭ يازغۇچى ـ شائىرلىرىمىزنىڭ ئىپادىلىيەلمەي قالغان ھېسسىياتىنى قايناپ تاشتۇرۇۋەتتى، شۇنداقلا تېخىمۇ شاللاق، ئەرزىمەس، تۇتۇرۇقسىز پاسالاشتۇرۇۋەتتى. چىن ھېسسىيات ۋە رېئال ئىش ـ پائالىيەتنىڭ ئورنىغا يوشۇرۇن ئاڭ، چۈش، باش ـ ئايىغى يوق خىيال، ئەھمىيەتسىز سىمۋول، ئىشارىلەر ئۇيغۇر ئەدەبىياتىنى لىقمۇلىق قاپلاپ كەتتى. يىغلاڭغۇ شېئىرىيەت ۋە ئىزدەنمە ھېكايىچىلىق نامى تامغىلانغان، ئاپتورىمۇ چۈشىنەلمىگۈدەك دەرىجىدىكى مۇرەككەپ، سۇبيېكتىپ خىيال ـ تەسۋىرلەر ئۇيغۇر ئەدەبىياتىنىڭ كۆرسىنى نەچچە ھەسسە چۈشۈرۈۋەتتى. ئەگەر بۇ خىل يۈزلىنىشنىڭ ئەھمىيىتى، پايدىسى بولدى، دېيىشكە توغرا كەلسە ئەنئەنىدىن دادىل گۇمانلىنىش، بىر قېتىملىق ئاڭسىز تەجرىبە ۋە ئۇيغۇر ئەدەبىياتىغا ئاز ـ تولا قاراش ـ ئىدىيىلەرنى چالا ـ پۇلا سۆرەپ ئەكىرىش بولدى.

ئەدەبىياتىمىزدىكى بۇ خىل يۈزلىنىش رايونىمىزدا ئىسلاھات تۈرتكىسىدە مەدەنىيەتلەر ئۇچرىشىشى كەسكىنلىشىۋاتقان، تەشۋىقات ۋاستىلىرى تېز سۈرئەتتە كېڭىيىۋاتقان مەزگىلگە توغرا كەلدى. تۇرمۇشىمىزغا يات مەدەنىيەت ئېقىملىرى بەس ـ



بەستە كىرىپ كەلدى. ئادىل ئابدۇقادىر ئەخلاقتا بۇزغۇنچىلىق قىلغۇچى ئۈچ چوڭ كۈچ سۈپىتىدە سىياسى، ئېغىنكا، ئۇرۇشنى تىلغا ئالىدۇ[1]. سىياسىيىنىڭ ئەخلاق پرىنسىپلىرىمىزغا ئېلىپ كەلگەن يوشۇرۇن ۋەيرانچىلىقى ھەقىقەتەنمۇ ئېغىر بولدى. ئۇلار ئاشكارا تۇستە ئىپادىلەنمىدى، ئەمما ئۇن يىللىق ئاپەت مەزگىلىدىكى قالايمىقان سىياسىي ھەرىكەت خەلقىمىزنى ئۆزىنىڭ مەدەنىيەت پرىنسىپلىرىغا ھەددىدىن زىيادە ئېھتىيات بىلەن مۇئامىلە قىلىدىغان، ھەتتا ئۇنىڭ توغرىلىقىدىن گۇمانلىنىدىغان دەرىجىدە قورقۇنچاق، سەزگۈر قىلىۋەتتى. بىزدىكى ئەڭ ئېسىل ئەخلاق سەمەرىلىرىگە فېئودالىزمنىڭ قالدۇقى، كونىلىق، جاھالەت، خۇراپىيلىق تامغىلىرى بېسىلدى. ئون يىللىق سىياسىي مالىمانچىلىق بىزنىڭ ئەڭ ئېسىل مەدەنىيەت سەمەرىلىرىمىزگە قارا قالپاق كىيگۈزۈپ ئۇلارنى بولۇشىغا تىللاپ چىققان بولدى. مالىمانچىلىق ئاخىرلاشتى، ئەمما كىشىلەرنىڭ ئىدىيە ـ ئېڭىنىڭ قات ـ قېتىغا سىڭىپ كەتكەن پۈتمەس ـ تۈگىمەس گۇمان، خۇدۇكسىرەش، ئۆزىدىن ئۇركۈش كېسىلى ئاخىرلاشمىدى. قىممەت قارىشىمىزدا ناھايىتى زور بۇرۇلۇش يۈز بەردى ۋە ئەنئەنىۋى، نىكاھ، ئائىلە، قىممەت قاراشلىرى زامانىنىڭ ئارقىسىدا قالغان كونىلىق، خۇراپىيلىق دەپ ئېيىپ چۈشەندۈرۈلدى. بۇنىڭ بىلەن ئەدەبىيات ـ سەنئەتتىكى ئېستېتىك قاراشلاردىمۇ زور ئۆزگىرىش كۆرۈلدى ـ دە، ئەنئەنىۋى قىممەت قاراشلىرىمىزدىكى تەۋەررۈك ئەخلاق ئادەتلىرىمىزنى سۆكۈش، ئۇلارغا فېئودالىزمنىڭ قالپىقىنى كىيگۈزۈپ تىللاپ، قارغاپ چىقىش، ئاتالمىش يېڭىلىق ۋە زامانىۋى مەدەنىيەتنى كۈيلەش، مەدھىيىلەش مودىغا ئايلاندى. خەلقىمىزدىكى ئەنئەنىۋى قىممەت، مەدەنىيەت قارىشىغا بولغان

[1] ئادىل ئابدۇقادىر «ئەخلاقنىڭ دۈشمىنى»، «شىنجاڭ مەدەنىيىتى» ژۇرنىلى 2005 ـ يىل 3 ـ سان.

چۈشەنچە، ساداقەت، ئېتىقاد ناھايىتى زور دەرىجىدە تۆۋەنلەپ كەتتى. تېخنىكىنى ۋاستە قىلغان تېلېۋىزور، رادىئو، گېزىت ـ ژۇرنال ۋە ئۇن ـ سىن ۋاستىسى ـ بۇيۇملىرى ئۇنىڭغا ئۆزگىرىشكە مۇئەييەن ھەسسە قاتتى. ئاتا ـ بالا بىر يەردە ئولتۇرۇپ تېلېۋىزور كۆرۈشتىنمۇ ئەنسىرەيدىغان دەرىجىدىكى شەھۋانىيلىقى كۈچلۈك فىلىملەر ئېكراننى بىر ئالدى. ئەزەلدىن جىنسىيەتتىن ئىبارەت بۇ نەرسىگە ئېھتىيات بىلەن مۇئامىلە قىلىپ كەلگەن ئاتا ـ ئانىلار نېمە قىلارىنى بىلەلمەي قېلىشتى. ئۇلار بالىلىرىنىڭ ئالدىدىلا كۆرسىتىلىۋاتقان ئىشلاردىن خىجىل بولاتتى. ئەمما، بۇنى نېمىدەپ چۈشەندۈرۈشنى ئەسلا بىلەلمەيتتى. بۇ توغرىدا گەپ ئېچىشتىن ئەيمىنەتتى. ئىككى ئىت كوچىدا جۈپلەشسىمۇ چالما ـ كېسەكتە ئۇر ـ قاچ قىلىپ كۆنۈپ قالغان بۇ خەق ئېكراندىكى ئادەملەرنىڭ ئۇيالماستىن قىلىپ يۈرگەن قىلىقلىرىنى ئەدەپلىيەلمەيتتى. ئىچىدە تىللاپ باشقا ياققا قارىۋالاتتى، قانال ئالماشتۇراتتى... بالىلار خىجىل بولغاندەك قىلاتتى، قىزىقسىنىپ ئوغرىلىقچە قارايتتى، يەرگە قارىۋالاتتى، كۆڭلىدە نېمىلەرنى ئويلاپ، نېمىلەرنى خىيال قىلىپ يۈرگىنىنى بىر خۇدا ئۆزى بىلەتتى ...

ئەقىدە تەربىيىسىنىڭ سۇسلىشىشى، ئەنئەنىۋى ئەخلاق، مەدەنىيەت قارىشىنىڭ يەكلىشكە ئۇچرىشى، نوقۇل ئەقلىيچىلىكنى بەلگە قىلغان پەنگە چوقۇنۇشنىڭ كۈچەپ تەرغىب قىلىنىشى، قارىقويۇق سىياسىي، ئىقتىسادىي قىزغىنلىقنىڭ بىنورمال يۈنىلىشتە ئەۋجىگە چىقىشى، ياش سۇسلىشىشى ـ ئۆسمۈرلەرگە بولغان تەربىيىنىڭ ئەقلىيلىكتىن ھالقىپ چىقالماسلىقى قاتارلىق كۆپ خىل ئامىللارنىڭ تەسىرىدە كۆپ ئۆتمەي تۇرمۇشىمىزمۇ ئېكرانلىشىپ كەتتى. كىشىلەر ئەمدى ئوغۇل ـ قىزلارنىڭ قولتۇقلىشىپ مېڭىشلىرىنى ئۇنچىۋالا ھار ئېلىپ كەتمەيدىغان بولدى، بۇنى



ئادەتتىكى ئىش، زامان شۇنداق بولۇپ كەتتى، دەپلا قويىدىغان بولۇشتى. كىشىلەر جىنسىيەت ھەققىدە خۇپىيانە، پەس ئاۋازدا ئەمەس، ئاشكارا سۆزلىشىدىغان بولدى. جىنسىي كېسەللىكلەرنى داۋالاش ئېلانلىرى، قىزلىق پەردىسى سېلىش، كۆكرەك ئېچىش ھەققىدىكى ئېلان، ئۇچۇرلار كۆپەيدى. 14 ـ 15 ياشلىق قىزلارنىڭ ھامىلدار بولۇپ قالغانلىقى، كىيىملىرىمىزنىڭ بارغانسېرى ئېچىلىپ، تارىيىپ كېتىۋاتقانلىقى، توختاۋسىز غىدىقلىنىش، ھاياجانلىنىش ئىچىدە تۇرۇۋاتقان ئەرلەر ئىچىدىكى جىنسىي كېسەللىكلەرنىڭ شىددەت بىلەن ئۆرلەپ كېتىشى، قۇۋۋەت دورىلىرىنىڭ بازار تېپىشى، كۆكرەك ئېچىش سورۇنلىرى نامىدىكى شەكلى ئۆزگەرگەن پاھىشىخانىلارنىڭ ئاۋاتلىشىشى، ئەر ـ ئاياللارنىڭ ئاجرىشىش نىسبىتىنىڭ ئۆرلىشى، ئائىلىنىڭ ئورنىنىڭ تۆۋەنلىشى... قاتارلىق ھادىسىلەر بىزدە ئەڭ ئادەتتىكى ئىشلارغا ئايلىنىپ قالدى. ئەيدىز، سىفلىس ۋە تۇرلۇك ئالدىنى ئېلىش مۇمكىن بولمايدىغان جىنسىي كېسەللىكلەر خېلى كۆپ ئۇچرايدىغان بولدى. ئائىلىلەر ئېغىر كرىزىسكە دۇچار بولدى. ئاجرىشىش، جىنسىي زوراۋانلىق ۋە جىنايەت نىسبىتى ئۆرلىدى. ستاتىستىكىلارغا ئاساسلانغاندا، 1960 ـ يىلىدىن 1990 ـ يىلىغىچە غەرب دۇنياسىدىكى ئاجرىشىش نىسبىتى توي قىلىش نىسبىتىگە قارىغاندا ئىككى ـ ئۈچ ھەسسە يۇقىرى بولغان، ھارامدىن تۇغۇش نىسبىتى بولسا تۆت ھەسسىدىن ئالتە ھەسسىگىچە كۆپەيگەن، يەنى 1800 ـ يىلىدىن 1960 ـ يىلىغىچە ئومۇمىي نوپۇسنىڭ 5 پىرسەنتىنى تەشكىل قىلىپ كەلگەن ھارامدىن تۇغۇش ھادىسىسى 1992 ـ يىلىغا كەلگەندە ئومۇمىي نوپۇسنىڭ 32 پىرسەنتىنى تەشكىل قىلغان. جىنايەت ئۆتكۈزۈش نىسبىتى بولسا 6 — 7 ھەسسىگىچە كۆپەيگەن①

① Jklalb . org تور بېتىدىكى «ئەنئەنە جاھىللىقى» ناملىق ئىنگلىزچە ماقالىگە قارالسۇن

بىزدە بۇ خىل ستاتىستىكىلارنى تاپماق بەكمۇ تەس. ئەمما 25 مىڭ نوپۇسى بار بىر يېزىنىڭ يىللىق توپلىنىشى، ئاجرىشىش ئەھۋالىنى خەلق ئىشلىرى تارماقلىرىدىن ئىگىلىشىمچە، توي قىلغانلار سانى 200، ئاجراشقانلار سانى 80 ئەتراپىدا بولغان. ئاجراشقانلارنىڭ %95ى ياشلاردىن بولغان. يېزىلاردا خەلق ئىشلار تارماقلىرىغا تىزىملاتمايلا ئاجرىشىپ، يەنە خوتۇن ئېلىۋالىدىغان ئىشلار ھېلىھەم مەۋجۇت. بۇ ئۇرۇمچىدىن ئىككى مىڭ كىلومېتىردىن ئارتۇق يىراقلىقتىكى ناھايىتىمۇ چەت، ئەنئەنىۋى ئەخلاقنىڭ چەكلەش كۈچى رولىنى يوقاتمىغان سەھرادىكى نىسبەت. شەھەرلەردىكى، ئەخلاقنىڭ رولى كۈچىدىن قالغان جايلاردىكى نىسبەت قانداق چىقىشى مۇمكىن؟ ئېنىقلاش مۇمكىن بولمايدىغان خۇپىيانە جىنسىي زوراۋانلىقلار، بۇزۇقچىلىقلار، ھارامدىن تۇغۇش، نىكاھسىز يېقىنچىلىق قىلىش، شەھەرلەردىكى ئاشكارا ـ يوشۇرۇن ئىشرەتخانىلار ۋە ئۇ يەرلەردىكى بۇزۇقچىلىقلارنى ئېنىقلاپ، مۇھاكىمىگە قويساقچۇ؟ دېمەككى، بىزدىكى مەسىلە كىشىنى چۆچۈتىدۇ. مەن بىر دوختۇرنىڭ ھازىرقى ياشلارنىڭ خېلى كۆپ جىنسىي كېسەل دېگىننى ئاڭلىغانىدىم. شىنجاڭ مائارىپ ئىنستىتۇتى تىل تارماق ئىنستىتۇتىنىڭ ئىنگلىز تىلى ئوقۇتقۇچىسى ۋاڭ شىفېڭ بىر قېتىملىق دەرسىدە: «ئەگەر خەنزۇلارنىڭ، جۇڭگولۇقلارنىڭ تۇرمۇش، ئىستېمال ئادەت ـ يۇزلىنىشى مۇشۇ بويىچە داۋاملىشىپ ماڭىدىغان بولسا جۇڭگولۇقلار يەنە 50 يىلدىن كېيىن پەرزەنت كۆرەلمەسلىك دەرىجىسىگە بېرىپ يېتىدۇ» دېگەنىدى. ئۇ بۇ سۆزىنى يەڭگىللىك بىلەن مۇنداقلا دەپ قويغان ھۆكۈم ئەمەس، بەلكى نوپۇزلۇق ئالىم، مۇتەخەسسىسلەرنىڭ نەچچە يىللىق تەتقىقاتىنىڭ، جەمئىيەتشۇناس، مەدەنىيەت تەتقىقاتچىلىرىنىڭ قايناپ تۇرۇپ ئېلىپ بارغان مۇنازىرە ـ



مۇھاكىمىسىنىڭ يەكۇنى سۇپىتىدە ئوتتۇرىغا قويغانىدى. بۇنى دەلىللىگەندەكلا تەكشۈرۈش ئارقىلىق 40% ياشنىڭ ئۇرۇقى پۇچەك چىقتى[①]. شەك - شۈبھىسىزكى، «بۇ روھ ئايىنىغاندىن كېيىنكى تەننىڭ ئايىنىشىدۇر»[②]. ئادەمدە ئىمان - ۋىجدان قالمىغاندىلا ھارامنى، زىنانى، بۇزۇقچىلىقنى، كىشىنىڭ ھەققىنى ئۆزىگە راۋا، دۇرۇس كۆرىدۇ.

جىنسىي بۇزۇقچىلىقلارنىڭ ئىجتىمائىي ئاپەت سۈپىتىدە يامرىشى ۋە كىشىلەرنىڭ بۇنى ئانچە ئېغىر ئېلىپ كەتمەسلىكى، ھەتتا زامان تەرەققىي قىلىپ شۇنداق بولۇپ كېتىۋاتىدۇ، دەپ بۇنى بىخەملەرچە دەۋرگە ۋە ئاتالمىش مەدەنىيەتكە، تەرەققىياتقا يۈكلەپ ئۆزلىرىنى خاتىرجەم تۇتۇپ يۈرۈۋېرىشى كىشىنى ئەندىشىگە سالىدۇ. بولۇپمۇ بىزدەك نەچچە مىڭ يىللاردىن بېرى جىنسىيەتكە تولىمۇ كۈچلۈك ئېھتىيات ۋە قاتتىق ئەقىدە بىلەن مۇئامىلە قىلىپ كېلىۋاتقان خەلقنىڭ ھالا بۈگۈنگە كەلگەندە جىمجىت سۈكۈت قىلىپ قاراپ تۇرۇشى كىشىنى قاتتىق ھەيران قالدۇرىدۇ. ئىگىلىنىشىچە، يېقىنقى بەش يىل مابەينىدە داۋالاش كەسپلىرى ئىچىدە جىنسىي كېسەللىكلەرگە مۇناسىۋەتلىك داۋالاش كەسپلىرى ۋە شۇ ساھەدە مەخسۇسلاشقان دوختۇرخانا، بۆلۈملەر ئىنتايىن تېز سۈرئەتتە راۋاجلانغان، كېڭەيگەن، بىمارلىرى ئىزچىل كۆپەيگەن. بىز «بۈگدا دوختۇرخانىسى»نىڭ ئىنتايىن قىسقا مۇددەت ئىچىدىلا يوقلۇقتىن بارلىققا كېلىپ، زورىيىپ ئاقسۇ، قەشقەر، خوتەنلەردە تارماق دوختۇرخانىسى بار زەنجىرسىمان داۋالاش لىنىيىسى شەكىللەندۈرگەنلىكى، بۇ يەرگە كېلىۋاتقانلارنىڭ ئايىغى ئۈزۈلمەيدىغانلىقىغا قاراپ

---

① «ئۇرۇقسىزنى قۇتقۇزۇۋالايلى»، تۇرسۇنبەگ ئىبراھىم تايماس تەرجىمىسى، «شىنجاڭ مەدەنىيىتى» ژۇرنىلى 2005 - يىل 5 - سان.

② ئابدۇرېھىم دۆلەت: «مەدەنىيەت ۋە مەۋجۇتلۇقىمىز»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى 2003 - يىل 5 - ئاي نەشرى 168 - بەت.

باقساقلا مەسىلىنىڭ ئۆنچىۋالا ئاددىي ئەمەسلىكىنى بايقايمىز. بۇ مەسىلە، كېسەللىكلەر قانداق پەيدا بولدى؟ ئەجەبا بىزدىكى ئەقىدە ئۆلدىمۇ؟ ئەخلاق شۇقەدەر ئەرزىمەس، ئەھمىيەتسىز ئورۇنغا چۈشۈپ قالدىمۇ؟ ۋەياكى جىنسىيەت راستتىنلا ئېچىلىشى، كىشىلەر ئۆزلىرى خالىغان، بىلگىنىنى قىلىپ ياشاپ ئۆتۈۋېرىشى كېرەكمۇ؟

گەرچە غەربتىكى بەزى ئەللەردە ئەۋج ئالغان جىنسىي بۇزۇقچىلىقلار بىزدە تېخى مەلۇم كۆلەم ھاسىل قىلىپ ئىجتىمائىي ئاپەتكە ئايلانمىغان بولسىمۇ، ئەمما مەۋجۇت مەسىلىلەرنىڭ تەرەققىيات سۈرئىتى ۋە خەتىرىگە ھەرگىز سەل قاراشقا بولمايدۇ. ئۇ ھەربىر ئادەمنىڭ پسىخىكىسىغا، نورمال پائالىيەت ئېلىپ بېرىشىغا، ئائىلىسىنىڭ خاتىرجەملىكىگە، مەدەنىيەت، ئەقىدە - ئېتىقادىغا ئوخشىمىغان شەكىل، كۆلەمدە زور تەسىر كۆرسىتىپ يىگىدىن - يېڭى ئىجتىمائىي مەسىلىلەرنى پەيدا قىلماقتا. كىشىلەر گاڭگىرىماقتا، نېمە قىلسا توغرا بولىدىغانلىقىنى بىلەلمەي نائىلاج ھەممىنى دەۋرگە ئارتىپلا بولدى قىلماقچى بولۇشىدۇ، داۋالاشقا يۈگۈرۈشىدۇ ياكى زاماننىڭ بۇزۇلغىنىدىن زارلاپ، قاقشاپ ئاخىرىدا يەنە پەسكويغا چۈشۈپ ئۆز دۇنياسىغا چۆكۈپ كېتىشىدۇ. نۇرغۇن كىشى جەمئىيەتنىڭ ئىجتىمائىي ئېكولوگىيىسىنى ئەمدى تۈزەش مۇمكىن ئەمەس، دەپ قارايدۇ، قولىنى يۇيۇپ قۇرۇتۇۋالىدۇ. ۋەھالەنكى، مەسىلە بولغانىكەن، جەزمەن ھەل قىلىش چارىسى بولىدۇ. ھەل بولماسلىق مەسىلىنىڭ ھەل بولمايدىغانلىقىدا ئەمەس، ھەل قىلغۇچىنىڭ ئۇسۇلىنىڭ توغرا بولمىغانلىقىدا.

ئۇنداق بولسا، جىنسىيەتكە باغلانغان بۇ كرىزىسلارنى ھەل قىلىشنىڭ چارىسى بارمۇ؟ زادى قانداق قىلىش كېرەك؟

بىر يازغۇچى ئۆزىنىڭ بۇ ھەقتىكى بىر بەدىئىي مۇلاھىزىسىدە بىر قاتار دېلولارنى مىسال كەلتۈرۈپ ئاخىرىدا



مۇنداق دەيدۇ: «بۇ دۆلەتلەرنى ئوقۇغان ھەرقانداق كىشى مۇشۇ دۆلەتلەرنىڭ سادىر بولۇشىغا زېمىن بولغان مىللىي مەدەنىيەت قۇرۇلمىمىز، ئەنئەنىۋى جىنسىي قاراشلىرىمىز، جىنسىي ئەخلاق ئۆلچىمىمىز ۋە جىنسىي پسىخىكا زەئىپلىكىمىز ۋەھاكازالار توغرىسىدا قاتتىق ئىچىنىش كەيپىياتى ئىچىدە ئويغىنىش ۋە چوڭقۇر ئويلانماي قالمايدۇ». ئۇ جەمئىيىتىمىزدىكى ئىجتىمائىي قاباھەتنىڭ يىلتىزىنى مەدەنىيىتىمىزدىن ئىزدەيدۇ. ۋەھالەنكى، مەن مەدەنىيىتىمىزدىكى جىنسىي ئەخلاق، پرىنسىپ ـ قاراشلىرىنىڭ كىشىلەرنى جىنسىي بۇزۇقچىلىقتا، زوراۋانلىق، جىنايەتكە يېتەكلەيدىغانلىقىغا ئىشەنگۈچىلەردىن ئەمەسمەن. خەلقىمىز ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلغان مىڭ يىللار مابەينىدە ئۇنىڭغا تەلتۆكۈس، تولۇقى بىلەن رىئايە قىلىپ ئۇنى ھاياتلىقتىكى مۇتلەق مىزانغا ئايلاندۇرالمىغان بولسىمۇ، ئەمما جىنسىيەتكە ۋە ئۇنىڭغا ئالاقىدار مەسىلىلەرگە كەلگەندە نىكاھنى، قىزنىڭ رازىلىقىنى ئالدىنقى شەرت قىلغان. نىكاھسىز بىللە تۇرۇش، ئەر ـ ئاياللارنىڭ يېقىنچىلىق قىلىشى، زىنا قىلىش ھەتتا باشقىلارنىڭ ئايالىغا قاراشنىمۇ چەكلەپ كەلگەن، نىكاھتىكى ئىككى تەرەپنىڭ رازىلىقىنى مۇھىم شەرت قىلغان، جامائەت گۇۋاھلىقىنى ئاساس قىلغان. يېتەرلىك مەھرە بېرىش، ئاجرىششقا توغرا كەلگەندىمۇ، ئۇنى ئەسكى چاپاننى چۆرىگەندەكلا قوغلاپ چىقارماستىن ئايالنىڭ كېيىنكى تۇرمۇشىنى ئويلىشىش، ئۇياتلىق يەرلەرگە قارىماسلىق، ھەتتا ھاجەت بولمىسا خالىغانچە تۇتۇپ سىلىماسلىق، شەيتاننىڭ كەينىگە كىرىپ ھارام يولغا ماڭماسلىق، كۆڭۈلنىڭ ۋەسۋەسىدىن قاتتىق ئۆزىنى تارتىش، مەنىۋى بۇلغىنىش ۋە يامان خىياللارنىڭ ئېزىقتۇرۇشىدىن قۇتۇلۇپ ھاياتلىقتا پاكىز، رەتلىك، مەنىلىك ياشاپ ئۆتۈش ئۇچۇن قۇربى يەتسە ۋاقتىدا

كۆڭۈلدىكىدەك، مۇۋاپىق بىرى بىلەن تۇرمۇش قۇرۇپ ھاياتىنى قامداش، قۇربى يەتمىسە ھەتتا روزا تۇتۇپ بولسىمۇ ئۆزىنى، جەمئىيەتنىڭ ئەخلاقىنى ساقلاش... قاتارلىق بىر يۈرۈش ئەخلاق تۇزۇم - پرىنسىپلىرىنى ئىزچىل ساقلاپ كەلگەن ۋە ئۇنىڭغا رىئايە قىلىشقا تىرىشقان. ھالالدىن بولمىغان ھەرقانداق جىنسىي پائالىيەتنى قاتتىق چەكلىگەن، ئېنىق جازا تەدبىرلىرىنى بېكىتىپ، يۇرگۇزۇپ، جەمئىيەتنىڭ ئىجتىمائىي تەڭپۇڭلۇقىنى، ئائىلىنىڭ، نىكاھنىڭ مۇقەددەسلىكىنى، ئەخلاقنىڭ چەكلەش كۈچىنى ساقلاپ كەلگەن. ئەمما، نىيىتى دۇرۇس، ئىمانى پاكىز، قەلبى تازا، ئەخلاقى ياخشى بولمىغان ئادەملەر يوشۇرۇنچە ناشايان ئىشلارنى قىلغان، ھاياتلىقتىكى مۇقەددەس پرىنسىپلارنى بۇزغان. باشقىلارنىڭ خوتۇن - قىزلىرىغا چېقىلغان، ھارام نىيەتتە بولغان، ھەتتا پاھىشىخانىلارمۇ ئېچىلغان، بەچچىۋازلىق قىلغۇچىلارمۇ بولغان. بۇ كۆز يۇمغىلى بولمايدىغان ھەقىقەت. ئەمما، ھەرگىز ئەستىن چىقارماسلىق كېرەككى، ئەخلاقى چىركىن، بەتبەخت ئادەملەرنى بۇ خىل جىنايەت يولىغا ماڭدۇرغان بىزنىڭ مەدەنىيەت ئەمەس! بىزنىڭ ئېتىقاد ئەمەس! بىزدىكى جىنسىي ئەخلاق ئۆلچىمى، قاراشلىرى تېخىمۇ ئەمەس! نېمە قىلغۇڭ كەلسە ھالاللاپ ئېلىپ قانغۇچە قىل، ئاللىمىساڭ ئۆزۈڭنى، كۆزۈڭنى، نەپسىڭنى يىغ، روزا تۇتۇپ بولسىمۇ پاكىز ئۆت، ئۆزۈڭنى، ئۆزگىنى، جەمئىيەتنى بۇلغىما دەپ تۇرىدىغان پرىنسىپنى مۇتلەق مىزان قىلغان بىزنىڭ مەدەنىيەت مۇنداق چىدىغۇسىز ھاقارەتنى كۆتۈرەلمەيدۇ ھەم ھەرگىز كۆتۈرمەيدۇ. كىم مەدەنىيىتىمىزدە باشقىلارنىڭ خوتۇنىغا پوخورلۇق قىل، زىنا قىل، دەيدىغان گەپلەرنىڭ بارلىقىنى كۆرۈپ، ئاڭلاپتىكەن؟ بىزنىڭ جىنسىي ئەخلاق ئۆلچىمىمىزدە نىكاھسىز پېتى يات جىنسقا يېقىنلاشسا بولۇۋېرىدۇ، دەيدىغان گەپنىڭ ئۇرۇق - پىچىكىمۇ يوق.



ئېتىقادىنىڭ لەنىتى بۇزغۇنچىلىرى، مەدەنىيەتنىڭ زەھەرلىك مىتىلىرى، ئەخلاقنىڭ چۈشكۈن ئېجراچىلىرى سادىر قىلغان خاتالىق مەدەنىيەتكە، ئەخلاققا يۈكلەنسە بۇنى زادى نېمە دېگۈلۈك؟

يۇقىرىقى قاراشنى ئوتتۇرىغا قويغان يازغۇچى بىزدىكى ئىنتايىن كۈچلۈك بالا ـ قازا سۈپىتىدە زاھىر بولۇۋاتقان پاجىئەنى «جىنسىي ساۋاتسىزلىق» دەپ ئاتايدۇ ۋە «مۇبادا بىزنىڭ تۇرمۇش شەكلىمىز، جۈملىدىن جىنسىي تۇرمۇشىمىز ئۇچقاندەك تەرەققىي قىلىۋاتقان جەمئىيەت تەرەققىياتىنىڭ تەلىپىگە ماسلىشالمىسا، يېتىشەلمىسە ئۇ ھالدا بىز دەۋرنىڭ سىرتىدىكى تاشلاندۇق «بوشلۇق» تا تىنەپ ـ تەمتىرەپ، مۇدۇرۇپ ـ چوقۇرۇپ، بىر ئىزىمىزدا چۆرگىلەپ قېلىۋېرىمىز. ئەسىر بىزگە بەخش ئەتكەن تەرەققىيات ۋە ئەلالىشىش پۇرسىتىدىن مەھرۇم قالىمىز» دەپ ئۆز ئەندىشىسىنى بايان قىلىدۇ. ئۇنىڭ بۇ خىل ئەندىشە قاپلىغان بايانلىرى كىشىنىڭ كۆلكىسىنى قىستايدۇ. جەمئىيەت تەرەققىياتى بىزنىڭ جىنسىي تۇرمۇشىمىزغا نېمە تەلەپ قويۇپتۇ؟ بىز يېتىشەلمىگۈدەك ئۇ قايسى باسقۇچقا بېرىپ يېتىپتۇ؟ ئۇ بەلكىم جىنسىي جەھەتتىكى بىلىم ـ ساۋاتلار بىلەن تەربىيىلىنىشنى كۆزدە تۇتۇۋاتقان بولسا كېرەك. نېمىلا بولمىسۇن، بۇ يازغۇچى بىزدە ئايان بولۇۋاتقان بىر قىسىم جىنسىيەتكە باغلىنىشلىق پاجىئەلەرنى ئىزاھلىغان ۋە بۇ خىل پاجىئەلەرنى يوقىتىش ئۈچۈن جىنسىي ساۋاتلارنى ئومۇملاشتۇرۇشنى تەشەببۇس قىلغان. ئارىدىن ئىككى يىل ئۆتەر ـ ئۆتمەيلا مەتبۇئاتلىرىمىزدا ئوقۇغۇچىلارغا جىنسىيەت تەربىيىسى ئېلىپ بېرىش، جىنسىيەتنى دەرسخانىلارغا ئېلىپ كىرىشنىڭ زۆرۈرلۈكى ھەققىدە ماقالە ـ تەشەببۇسلار كۆپىيىپ بەلگىلىك پىكىر ئېقىمى شەكىللەندۈرۈشكە باشلىدى. تېخى يېقىندىلا شىنجاڭ تېلېۋىزىيە ئىستانسىسىنىڭ «كۆڭۈلدىكى سۆز»

پروگراممىسىدا ئۆتكۈزۈلگەن بىر قېتىملىق ئوتتۇرا مەكتەپ ئوقۇغۇچىلىرىنىڭ مۇھەببەتلىشىشكە يول قويۇش ـ قويماسلىق ھەققىدىكى مۇنازىرىدە خېلى كۆپ سانلىق ئاما قەتئىي تۈردە يول قويۇش كېرەكلىكىنى بىلدۈرۈشتى، نۇرغۇن ئادەم گاڭگىراپ، نېمە قىلىش كېرەكلىكىگىمۇ ھۆكۈم قىلىشالمىدى. شەكسىزكى، بۇ ئۇلارنىڭ «ئېچىش»، «قويۇۋېتىش»كە بولغان مايىللىقىنى دەلىللەپ بېرىدۇ.

مەن توساتتىن شۇ ھەقتە ئويلىنىپ قالدىم: جىنسىيەت تەربىيىسى، جىنسىي تەشۋىقات ئېلىپ بېرىش ئارقىلىق ئەۋجىگە چىقىۋاتقان ئەخلاقسىي بۇزۇلۇش، چىرىكلىشىش، جىنسىي بۇزۇقچىلىق، يامراۋاتقان كېسەللىك، زەئىپلىشىۋاتقان تەن، چۈشكۈنلىشىۋاتقان روھىيىتىمىزنى راستتىنلا قۇتقۇزۇپ قالغىلى بولارمۇ؟ ياكى بۇ بىر يېڭى ئاپەتنىڭ باشلانمىسى بولۇپ قالارمۇ؟

كېيىپ ئېيتىشقا بولىدۇكى، مەيلى كىمنىڭ پىكىر ـ قارىشى بولسۇن، بۇ تېگى ـ ماھىيىتىدىن ئالغاندا بىزدىن چىققان پىكىر ـ قاراش ئەمەس. يەنى جىنسىيەت تەربىيىسىنى ئومۇملاشتۇرۇش ئارقىلىق جىنسىيەتنى بەلگە، مەنبە قىلغان مەنىۋى ئەخلەت، بالا ـ قازالارنى تارىلاش تەشەببۇسىمۇ جىنسىيەتنى بازارلاشتۇرۇش، ئېچىش، قويۇۋېتىش ئىدىيىسىگە ئوخشاشلا سىرتتىن كەلگەن ئىدىيە ـ قاراشتۇر. بىزدىكى قىزىققان ھەۋەسكارلار غەربلىك يېڭى مەدەنىيەت بايراقدارلىرىدىن بىر نەچچىسىنىڭ ئىسمىنى ۋە تەرجىمىھالى، ئەسەرلىرىدىن ئاز ـ تولا ئۆزۈندىلەرنى ئوقۇغان بولۇشى تەبىئىي ۋە شۇنىڭ ئەس ـ ھاياجىنىدا سۆزلەپ كەتكەنلىكى ئېنىق. جىنسىيەتكە ئالاقىدار مەسىلىلەردە بىزنىڭ ئوقۇرمەنلىرىمىز ئىسمىنى تولا ئاڭلىغان، چوڭ بىلىپ، شۇنداقلا ئۇنىڭ ئىدىيە ـ مەپكۇرىسى ھەققىدىكى بىر ـ ئىككى ئېغىز سۆزنى دەستەك قىلىپ تۇرۇپ ئۇنى



ئىجادىيىتىگە تەتبىقلىغان شەخس ئاۋستىرىيىلىك دوختۇر، روھىي ئانالىز ئىلمىنىڭ ئاساسچىسى سىگمۇند فرېئۇدتۇر. راستىنى ئېيتقاندا، ئۇنىڭ تەسىرى ئۇيغۇر ئەدەبىياتىغا خېلى چوڭ بولدى. ئۇنىڭ ئىدىيىسى ھەققىدە مۇپەسسەل بىر نەرسە بىلىدىغانلار يوقنىڭ ئورنىدا بولغان بىلەن «يوشۇرۇن ئاڭ»، «چۈش تەبىرى»، «روھىي ئانالىز»، «سەنئەت ــ چۈش دېمەكتۇر»، «جىنسىيەت» ... دېگەندەك ئۇقۇم ـ ئاتالغۇلارنى سۆيۈپ ئىستېمال قىلىپ ئۇنى پۈتكۈل ئىجادىغا سىڭدۈرۈۋەتكەن ئىخلاسمەن مۇرىتلار ئاز ئەمەس. بىز يېقىنچە شېئىرىيەت ۋە شۇ مەزگىلدە مەيدانغا چىققان ئۆزگىچە ئۇسلۇبتىكى ماقالە، ھېكايە، نەسرلەرگە شۇنداقلا قارىساقلا پۈتۈنلەي سۆبىيېكتىلاشقان، سىمۋوللاشقان، روھقىلا ئالاقىدار سۆز ـ جۈملىلەردىن بۇنىڭ تەسىرىنىڭ خېلى ئېغىرلىقىنى بايقايمىز. گەرچە فرېئۇد روھىي ئانالىز ئىلمىنى ئوتتۇرىغا قويغان ۋە بىر ئۆمۈر دوختۇرلۇق بىلەن شۇغۇللىنىپ ئۆتكەن، ئۇنىڭ ئىدىيىلىرى پۈتكۈل دۇنيادا زور غۇلغۇلا، بەس ـ مۇنازىرىگە سەۋەب بولغان، ئۇ ھەقتە قارشى پىكىرلەرمۇ كۆپلەپ مەيدانغا چىققان بولسىمۇ، ئەمما ئۇ بىزنىڭ ئارىمىزدا ئالىم، پەيلاسوپ، مۇتەپەككۇر قاتارىدا سانالدى. ئۇنىڭ نەزىرىيىسى دۇنيادا پەقەت بىر نەزىرىيە سۈپىتىدە ئىلمىي، تەنقىدىي نەزەردە قارالغان بولسا، ئارىمىزدىكى بەزىلەر ئۇنىڭ سادىق ئىجراچىلىرىغا ئايلاندى. ئەمما، ئۇنىڭ قاراشلىرى قانداق، ئۇ زادى بىر مەدەنىيەتنىڭ يۈزلىنىشىگە ھەقىقىي تۈستە ۋەكىللىك قىلغۇچى ھەقلىق، ئىلمىي قاراشمۇ ـ ئەمەس، بىزلەر ئۇنىڭغا زادى قانداق مەۋقەدە مۇئامىلە قىلىشىمىز كېرەك، دېگەندەك تېمىلار ھەققىدە ئالىقانچىلىكمۇ مۇنازىرە بولۇپمۇ ئۆتمىدى. ئۇ ھەقتىلا ئەمەس، باشقا ھەرقانداق يېڭى ئىدىيە، نەزىرىيە ھەققىدىمۇ بىزدە ئىلمىي پاراڭ ھاۋاسى يوقنىڭ ئورنىدا بولۇپ كەلدى. بۇ ئەلۋەتتە قىممەت قارىشىمىزنى تېخىمۇ تېز

كېرەكتىن چىقىرىدۇ. ئىستېمالدىكى قارىغۇيۇق قوبۇل قىلىش تەننىمۇ، روھنىمۇ ناھايىتى تېز لىكتە كاردىن چىقىرىدۇ. بىزدە «ئاز يېگەن توق يەر، جىق يېگەن پوق» دەيدىغان ھېكمەت بار. بۇ تاللاپ، چېكىپ، ئويلىنىپ قوبۇللاشقا قارىتىلغان.

خوش، ئۇنداق بولسا، بىزنىڭ ئاقىللار تەشەببۇس قىلغاندەك جىنسىيەت ھەققىدىكى بىلىم ـ ساۋاتلارنى ئومۇملاشتۇرۇش، مەكتەپلەردە مەخسۇس دەرس تەسىس قىلىش ئارقىلىق ئەخلاقىي بۇزۇلۇش، روھىي ئايىنىشلارنى تۈپ يىلتىزىدىن قومۇرۇپ تاشلاپ، ساغلام جەمئىيەت قۇرۇپ چىققىلى بولامدۇ؟ بۇ ئەڭ ئاقىلانە ئۇسۇل، تاللاشمۇ؟ ئېچىلىۋاتقان جىنسىيەت ۋە ئۇ كەلتۈرۈۋاتقان ئاپەتلەرنى جىنسىيەتنى يەنە ئېچىش، جەمئىيەتكە ئومۇملاشتۇرۇش، بۇ جەھەتتە تەرەققىي قىلىپ باشقىلارغا يېتىشىش ئارقىلىقلا ھەل قىلغىلى بولامدۇ؟

بىزدە پەيدا بولغان «جىنسىيەتتە تەرەققىي قىلىپ يېتىشىۋېلىش»، «جىنسىيەتنى ئېچىش»، «دەرسخانىلارغا جىنسىيەتنى ئەكىرىش»، «ئوقۇغۇچىلارنىڭ مۇھەببەتلىشىشىنى ئەركىن قويۇۋېتىش» ... ھەققىدىكى چاقىرىق، تەشەببۇسلار يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكەندەك، ماھىيەتتە، ئاتالمىش ئەركىن تۇرمۇش شەكلى، ئەركىن قىممەت سىستېمىسىنى قوغلىشىش ئارزۇسىنىڭ باشقىچە ئاتىلىشى؛ فرېئۇد، ئوشو، لاۋرېنسلارنىڭ جىنسىيەت، مۇھەببەت قارىشىنىڭ ئۇيغۇر تىلىدا جاكارلىنىشىدىن باشقا نەرسە ئەمەس. بىز ئەمدى ئۇلار ئىنتىلگەن تۇرمۇش شەكلى، ئۇلارنى زۇۋانغا زورلىغان قىممەت قاراشلىرى ھەققىدە بىر قۇر توختىلىپ ئۆتىمىز.

17 ـــ 18 ـ ئەسىرلەردىن بۇرۇنقى غەرب دۇنياسى خرىستىئان دىنىنىڭ قاتتىق كونترول قىلىشى ئىچىدە ئۆتتى. پوپلارنىڭ، چېركاۋ روھانىيلىرىنىڭ ھەربىر سۆزى مۇقەددەس سانالدى. ئۇلار ئۆز مەپكۇرىسىغا چۈشمىگەن ياكى ئىدىيىسىدىن



ئۆتمىگەن ھەرقانداق نەرسىنى بار كۈچى بىلەن ئىنكار قىلدى، چەتكە قاقتى. دىن دىنغا ئوخشىماي قالدى. ئىتالىيىدە كۆتۈرۈلگەن ئەدەبىيات ـ سەنئەت قايتا گۈللىنىشى ۋە ياۋروپادا ئارقا ـ ئارقىدىن بارلىققا كەلگەن ئىلمىي مۇۋەپپەقىيەت، ئىزدىنىشلەر ئاستا ـ ئاستا غەرب دۇنياسىنى ئويغىتىپ تاشلىدى. مارتىن ليۇتېرنىڭ دىنىي ئىسلاھاتىدىن كېيىن دىن ئاستا ـ ئاستا شەخسنىڭ خۇسۇسىي ئىشىغا ئايلىنىپ قالدى. چېركاۋ بىلەن جەمئىيەت بىر ـ بىرىدىن يىراقلاپ كەتتى. غەرب دۇنياسىدا ئەركىن قىممەت قارىشى ئومۇمىيۈزلۈك بازار تاپتى. جەمئىيەتنىڭ ئومۇمىي ئېكولوگىيىسى ۋە ھاياتلىق مىزانىغا ئائىت ئېتىكىلىق قاراشلاردىن بەكرەك شەخسنىڭ ئارزۇ ـ ھېسسىياتىغا مايىل خۇسۇسىي خاھىش، ئەقلىي تەجرىبىچىلىك ۋە تەتقىقات كەڭ قانات يايدى. ئىنسانىيەتنىڭ نەچچە مىڭ يىللىق تارىخىي، روھىي تەجرىبە، خۇلاسىلىرىدىن كەسكىن گۇمانلىنىلايدىغان ۋە يېڭى ئۆزگىچە تەھلىل، تەسەۋۋۇر، خۇلاسە، يەكۈنلەرنى ئوتتۇرىغا قويالايدىغان جۈرئەت غەربلىكلەرگە دۇنيانىڭ ماھىيىتى، شەكلى، بەرپا بولۇشى، ئادەمنىڭ تەبىئىتى، جەمئىيەت تۈزۈلمىسى... قاتارلىقلارنى باشقىچە تەرزدە كۆرسەتتى. ئۇلار نەچچە ئەسىر قول بېرىپ كەلگەن دىنىنى «زەھەرلىك ئەپيۇن» دېدى، ئىنساننى « مايمۇندىن ئۆزگەرگەن»، «ئەزەلدىن يوق قۇتقازغۇچ خۇدا» دەپ سۇرەن سېلىشتى ۋە بۇنىڭغا لايىق نەزەرىيە، ئىسپاتلارنى تۈزۈش، تېپىشقا كىرىشتى. كىشىلەر ھاياتلىقتا رىئايە قىلىدىغان مىزان ـ تەرتىپلەرنىڭ ئۆزگىرىشى ئۇلارنىڭ ھاياتتىن ئىزدەيدىغان مەنە ـ ئېھتىياجلىرىنىمۇ، تۇرمۇشقا قويىدىغان تەلەپ ـ ئۆلچەملىرىنىمۇ ئۆزگەرتىپ تاشلايدۇ. قۇدۇقتا مەھكۇم پاقا دۇنيا ۋە ماھىيەت مۇشۇ، دەپ بىلىدۇ، شۇنىڭغا يارىشا ھەرىكەت قىلىدۇ. لاچىن پەرۋازدىن بۈيۈكلۈك، كۆكتىن يۈكسەكلىكنى

بىلىپ، ھېس قىلىدۇ ۋە تېخىمۇ يۈكسەك پەللىلەرگە قانات قاقىدۇ. «موزاينىڭ يۈگۈرۈشى سامانلىق، چىۋىننىڭ قونار جايى پوق ــ سۈيدۈك». چىۋىن پوق ــ سۈيدۈكتىن راھەت ئىزدەيدۇ، ھەسەل ھەرىسى گۈل شىرىنىسىدىن ھاياتنى زوققا ئورايدۇ.

غەرب دۇنياسىدىكى تۇرمۇش مەنتىقىسىمۇ غەربتە مودا بولغان ئېقىم ــ ئىدىيىلەرنىڭ ناھايىتى زور زەربىسىگە ئۇچرىدى. گەرچە بىر ــ ئىككى شەخس مەلۇم بىر جەمئىيەت، مەدەنىيەتنىڭ تەقدىرىنى، يۈنىلىشىنى بەلگىلىيەلمىسىمۇ، ئەمما بەزى ھاللاردا ئۇلارنىڭ يۈزلىنىشىگە ناھايىتى زور تەسىرلەرنى ئېلىپ كېلەلەيدۇ. دارۋىننىڭ «تۈرلەرنىڭ كېلىپ چىقىش» نەزىرىيىسى نۇرغۇن خەلقنى ئۆز ئەقىدىلىرىدىن يالتايتقۇزدى، ھاياتقا يېڭى، يېشىلمەس گۇمان ئېلىپ كەلدى. نۇرغۇن كىشى ئۆزلىرىنى «ھايۋان» دەپ شەكسىز ئىشىنىشتى. ماركسنىڭ كوممۇنىزم نەزىرىيىسى نەچچە مىليون خەلقنىڭ ئەقىدە ــ ئېتىقاد تۈۋرۈكىگە ئايلاندى، دۇنيادا ئاتېئىزم يەنى دىنىنى ئىنكار قىلغۇچى ئېتىقاد شەكلى مەيدانغا كەلدى ــ دە، كىشىلەرنىڭ كۈندىلىك ھەرىكەت ئادىتىنى تەرتىپكە سېلىپ تۇرىدىغان نۇرغۇن مۇقەددەس مىزانلارنىڭ كۈرسى پەگاھقا تەگ بولدى، كىشىلەرنى تەپتارتقۇزۇپ تۇرىدىغان ئىجتىمائىي نوپۇز ئۆلدى. جەمئىيەت ئىقتىسادنى بەلگە قىلغان سىنىپىي رامكىلارغا ئايرىلىپ كەتتى. فرېئودنىڭ نەزىرىيىسى كىشىلەرنى مەلۇم بىر جەمئىيەت ياكى ئىنسانىيەتنىڭ ئۆتمۈشى، بۈگۈنى، ئەتىسى ھەققىدىكى ئىزدىنىش رامكىسى بىلەن تەمىن ئەتمىدى. ئەمما، ئۇ كىشىلەرنىڭ روھىيىتىگە، مەدەنىيەتنىڭ يېڭى يۈزلىنىشىگە ناھايىتى چوڭقۇر تەسىر كۆرسەتتى. مىكائىل روس ئۆزىنىڭ «فرېئود: مەدەنىيەت ۋە توقۇنۇش» ناملىق كىتابىدا فرېئودنىڭ يەر شارى خاراكتېرلىك تەسىرى ئۈستىدە توختىلىپ شۇنداق دەيدۇ: «روھىي ئانالىز سەرخىللارنىڭ ۋە مودا مەدەنىيەتنىڭ، سىياسىي،



رومانتىكا، يوشۇرۇن ئاڭ، ئاڭسىزلىقنى ئىپادىلەشنى توپ نىشان قىلغان رەسساملىق، شۇنداقلا كۆلكىلىك، بىمەنە ئىشلارنى مەقسەت قىلغان كارتونچىلىقنىڭ قوغلىشىدىغان مۇھىم ئېقىمىغا ئايلىنىپ قالدى»①. ھەقىقەتەنمۇ، ئۇنىڭ روھىي كېسەللەرنىڭ پسىخىك بىنورماللىقىنى داۋالاش جەريانىدا ھېس قىلغانلىرى ئاساسىدا يېزىلغان، ئوتتۇرىغا قويۇلغان «روھىي ئانالىز»، «ئاڭسىزلىق»، «چۈش تەبىرى» ۋە جىنسىيەت ھەققىدىكى قاراشلىرى بوگۇن پۈتكۈل دۇنيانىڭ بولۇڭ - پۇچقاقلىرىغىچە قاپلاپ كەتتى. گەرچە ئۇ فرېئۇدىزم سۆزىدە تارقالمىغان بولسىمۇ، ئەمما مەدەنىيەتنىڭ بارلىق ئېقىم - كاتېگورىيىلىرىگە ئۇنىسز سىڭىپ كەتتى. ئاڭسىز، ئىدراكسىز كىشىلەرنىڭ روھىي بەرباتچىلىقى نورمال، ساغلام كىشىلەرنىڭ قوغلىشىدىغان، قىزغىن بەس - مۇنازىرە قىلىدىغان ئەڭگۈشتەر تېمىسىغا ئايلىنىپ قالدى. بەلكىم فرېئۇد ئۆزىمۇ مۇنداق بولارنى تەسەۋۋۇر قىلىپ باقمىغان بولۇشى مۇمكىن.

فرېئۇد بىر ئۆمۈر روھىي كېسەللەرنى داۋالاش بىلەن شۇغۇللانغان دوختۇر. ئۇ بۇ جەرياندا كىشىلەردىكى روھىي توسالغۇ، بېسىلىش، سىقىلىشنى كەلتۈرۈپ چىقارغۇچى ئامىللار ئۈستىدە ناھايىتى چوڭقۇر ئىزدەنگەن ۋە بىر قاتار ئوي - خىياللىرىنى ئوتتۇرىغا قويغان. گەرچە ئۇ بۇ نەزەرىيىلەرنى بىر خىل ئىلمىي قىياس سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا قويغان بولسىمۇ، كېيىنچە ئۇ كىشىلەر تەرىپىدىن راست ھەقىقەتتەك قوبۇل قىلىندى. ئارىدىن يېرىم ئەسىرگە يېقىن ۋاقىت ئۆتەر - ئۆتمەيلا فرېئۇدنىڭ نەزەرىيىسىدىن ئاز - تولا خەۋىرى بار بىر تۈركۈم كىشىلەر ئۇنى باشقىچە تەرزدە سۈيىئىستېمال قىلىپ «جىنسىي ئازادلىق» ھەرىكىتىگە ئايلاندۇرۇۋەتتى. نۇرغۇن كىشى

---

① «20 - ئەسىرنى تەشكىل قىلغۇچى ئۇچ كاللا»، ئامېرىكا خەۋەرلىرى ۋە دۇنيا ئاخباراتچىلىقى 2003 - يىل ئىنگلىزچە نەشرىگە بېرىلگەن نەقىل.

فرېئۇدنىڭ «جىنسىي ئازادلىق» ھەرىكىتىگە ۋە كېيىنكى غەرب دۇنياسىنىڭ ئەخلاقى چۈشكۈنلىشىشى بىلەن باغلىنىپ قېلىشىغا شۇبھىلىك كۆزدە قارايدۇ ۋە بۇنى فرېئۇدقا قىلىنغان ئادالەتسىزلىك، ھاقارەت، دەپ كۈچىنىڭ يارىچە ئاقلاشقا ئۇرۇنىدۇ. بۇ ھەركىمنىڭ چۈشىنىشىگە باغلىق مەسىلە. بىز تۆۋەندە فرېئۇدنىڭ جىنسىيەت ھەققىدىكى بەزىبىر قاراشلىرى بىلەن تونۇشۇپ چىقىمىز:

فرېئۇد بالىلارنىڭ سۈت ئىمىش ئارقىلىق ھاياتلىقنى قامدىشى ماھىيەتتە، «پۈتكۈل جىنسىي تۇرمۇش تەرەققىياتىنىڭ چىقىش نۇقتىسى»، « سۈت ئىمىش ئىستىكى ئەمەلىيەتتە ئانىنىڭ كۆكسىگە ئىنتىلىش ھەۋىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولۇپ، ئانىنىڭ كۆكسى جىنسىي شەھۋەتتىكى تۇنجى ئوبيېكت»، «بالىلاردىكى جىنسىي ھەۋەسنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمىنى ئانىلار تەمىنلەيدۇ»① دەپ قارايدۇ. ئاندىن بالىلارنىڭ زوق - شوق بىلەن سۈت شورىشى، ئىمىزگۈ ئىمىشى، قولىنى ئىمىشى... قاتارلىق ھەرىكەتلىرىنى ئەڭ دەسلەپكى جىنسىي ھەۋەس، جىنسىي تەلەپنىڭ قاندۇرۇلۇشى دەپ قارايدۇ. بالىلارنىڭ تېپىچەكلىشى، ئۆمىلىشى، كاسا سۇركەپ مېڭىشىدەك ئەڭ ئەقەللىي ھەرىكەتلىرىنى جىنسىي شەھۋەتنىڭ بالىلىقتىكى ئىنكاسى، دەيدۇ. ئۇ 1915 - يىلىدىن 1917 - يىلىغىچە يېزىپ چىققان «كىرىش لېكسىيە»دە: «ئىنسانىيەتنىڭ شۇنچە ئۇزاقتىن بېرى بالىلىق دەۋر جىنسىي ئىستەكسىز دەپ ئىشىنىپ يۈرۈشى كىشىنى ھەيران قالدۇرىدۇ» دەپ يازىدۇ. فرېئۇدنىڭ شاگىرتى، شۇنداقلا تۇنجى بولۇپ ئۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋىتىنى ئۈزۈپ، فرېئۇد نەزەرىيىسىگە قارشى تەنقىد ۋە تەتقىقات ئېلىپ بارغۇچى ۋېنالىق دوختۇر ئالفرد ئادلېر بالىلىقنىڭ ئەڭ دەسلەپكى

① «فرېئۇدنىڭ پسىخىك پەلسەپىسى»، توققۇز ئايماق نەشرىياتى 2003 - يىل ئاۋغۇست، خەنزۇچە.



جىنسىي قۇتراتقۇلۇق ئىكەنلىكىنى كۈچلۈك رەت قىلىدۇ ۋە فرېئۇد تۇنجى جىنسىي ئىستەك دەپ قارىغان ئېمىش، ئانىنىڭ كۆكسىگە ئىنتىلىش قاتارلىق ھەرىكەتلەرنى ئىنسانىيەتنىڭ يېتىلىشكە بولغان تۇغما پوتېنسىئال (ئىچكى) كۈچى دەپ قارايدۇ ۋە «ئۇ ئىنسانلارنىڭ ئەڭ دەسلەپكى ماددىي ئېھتىياجىنى قاندۇرۇشقا ئۇرۇنۇشىدىن باشقا ھېچ نەرسە ئەمەس، بالىلار تۇغۇلۇشى بىلەنلا ئىنتايىن كۈچلۈك ئېچىرقاش سېزىمى بىلەن دۇنياغا كېلىدۇ. كىچىك، ئاجىز بالىلارنىڭ ئەتراپىدىكىلەرگە ئوخشاشلا چوڭ بولغۇسى، كۈچەيگۈسى كېلىدۇ. بۇ خىل تۇغما، تەبىئىي ئىنتىلىشكە جىنسىيەتنىڭ تامغىسىنى بېسىش ئىلمىگە، ئىنسانىغا قىلىنغان كەچۈرگۈسىز ھاقارەت»[1] دەيدۇ. فرېئۇد يەنە: «بالىلار تۇغۇلۇپ جىنسىي سەزگۈ ئەزا سۈپىتىدە زاھىرلىنىدىغان ۋە قەلبتە جىنسىي تەلەپ ئويغىتىدىغان تۇنجى ئەزا — ئېغىز»[2] دەپ يازىدۇ. ئۇنىڭچە، بالىلاردىكى جىنسىي ھەۋەس ئېغىزدا زاھىر بولاتتى ۋە ئېغىز ئارقىلىق قاندۇرۇلاتتى. تاماق يېيىش، ئېمىش، سۈت شوراش، قولىنى ئېمىش قاتارلىق ھەرىكەتلەر جىنسىي ئالاقە، جىنسىي شەھۋەتنىڭ قاندۇرۇلۇشىدىن باشقىچە نەرسە ئەمەس ئىدى. ئېغىزنىڭ ئەڭ دەسلەپكى جىنسىي ئەزا سۈپىتىدە تەسۋىرلىنىشى كىشىنىڭ كۈچلۈك غەزىپىنى، قۇسقۇسىنى قوزغايدۇ. ئارىدىن ئانچە ئۇزۇن ئۆتمەيلا لەنەتگەردى بەچچىلەر ھەقىقەتەنمۇ پاكىز، ھالال تائام يېيىش ئۈچۈن يارىتىلغان ئېغىزنى رەسۋالەرچە بۇلغىدى، بىر ـ بىرىنىڭ ئەۋرىتىنى شوراپ، يالىدى، ئاقىقان خۇن ـ زەردابىنى ئىچىشتى[3].

---

[1] «20 ـ ئەسىرنى تەشكىل قىلغۇچى ئۈچ كاللا»، ئامېرىكا خەۋەرلىرى ۋە دۇنيا ئاخباراتچىلىقى 2003 ـ يىل نەشرى ئىنگلىزچە.

[2] «فرېئۇدنىڭ پسىخىك پەلسەپىسى»، توققۇز ئايماق نەشرىياتى 2003 ـ يىل ئاۋغۇست، خەنزۇچە.

[3] Inoohr.org تور بېتىدىكى «بەچچىلەرنىڭ ھال ـ ئەھۋالى ھەققىدە تەتقىقات»قا قارالسۇن.

فرېئود يەنە ئوغۇللاردا ئودىپوس دەۋرى — ئانىسىنى دادىسىدىن كۆنلەش، يەنى ئانىسىنى يالغۇز ئىگىلەشنى ئويلايدىغان باسقۇچ بولىدۇ، دەپ قاراپ دادا - بالىنى بىر ئايال ئۈچۈن خىرىس قىلىپ تۇرغان ئىككى هايۋانىي كۈچ سۈپىتىدە تەرىپلەيدۇ. پۈتكۈل ئاياللارنى بولسا دادىسىنىڭ هاياتىدىكى ئانىسىنىڭ ئورنىنى ئېلىشقا تەلپۈنىدىغان، بويسۇنغان مەخلۇق دەپ قارايدۇ. يەنى ئۇنىڭچە بارلىق قىزلار دادىسىغا خوتۇن بولۇش ئىستىكىدە پۈچۈلىنىدىغان، بارلىق ئوغۇللار ئانىسىنى خوتۇن قىلىشنى، يالغۇز ئىگىلەشنى ئارزۇ قىلىپلا يۈرىدىغان كۈچلەردىن ئىدى. ئائىلە ئىنسانىي قان - قېرىنداشلىق ۋە مېهىر - مۇهەببەت ئاساسىغا قۇرۇلغان ئۇزۇلمەس مەنىۋى بىرلىك ئەمەس، بىر - بىرىگە خىرىس، هەسەت، كۈنلەمچىلىك قىلىپ تۇرغان شەهۋانىي كۈچلەرنىڭ يىغىندىسىدىن باشقا نەرسە ئەمەس ئىدى. مارىن كىزېگدى ماسزاك ئۆزىنىڭ «ئىدىيىۋى هۆكۈمران» ناملىق ماقالىسىدە فرېئودنىڭ ئىنسانلارنىڭ جىنسىي ئىستىكى هەققىدىكى يوقىرىقى قارىشىنى «كەچۈرۈش مۇمكىن بولمايدىغان ئېغىر خاتالىق» دەپ يازىدۇ.

فرېئود يەنە «ئىنسانىيەت جەمئىيىتىنىڭ ئۆرپ - ئادەت، ئېتىقاد، مۇراسىم، ئەخلاق، تەرتىپ - مىزانلىرىنىڭ هەممىسى يىغىپ ئېيتقاندا، ئادەملەرنىڭ جىنسىي ئىقتىدارىنىڭ چەكلىمىگە ئۇچرىشىدىن تۇغۇلغان نەرسىلەردىن ئىبارەت. بارلىق ئىلىم - پەن ۋە مەدەنىيەت - سەنئەت ئىنسانلارنىڭ جىنسىي ئىقتىدارىنىڭ ئۆرلەپ ۋايىگە يەتكەنلىكىنىڭ دەلىلى. ئىنساننىڭ شەهۋانىي نەپسىنىڭ بېسىلىشى، قاندۇرۇلماسلىقى سەۋەبىدىن باشقىچە چىقىش يولى ئىزدەپ ئېقىشى نەتىجىسىدە ئىنسانىيەتنىڭ پۈتكۈل مەدەنىيىتى بارلىققا كەلگەن»[1] دەيدۇ.

① «تالانتنىڭ سىرى»، ئامېرىكا خەۋەرلىرى ۋە دۇنيا ئاخباراتچىلىقى 2003 - يىل نەشرى، ئىنگلىزچە.



فرېئودنىڭ ياقلىغۇچىلىرى ئۇنىڭ مۇشۇ سۆزىنى چىڭ تۇتۇۋېلىپ، دېمەككى « فرېئودنىڭ ئېستېتىك ئىدىيىسى جىنسىي ئازادلىق ئىدىيىلىرى بىلەن تۈپتىن قارىمۇ قارشى بولغان ئىدىيە، ئۇ كىشىلەرنىڭ يوشۇرۇن ئېڭىدىكى جىنسىي تەلەپنىڭ بېسىمغا ئۇچرىشىنى ياقلايدۇ»[1] دەيدۇ. ئەمما، سەل كاللىسى بارلا كىشى فرېئودنىڭ ھاياتلىقتىكى ھەرقانداق بىر ھەرىكەت، تىنىق، رەڭ، ھەتتا نەقىشلەردىنمۇ جىنسىي مەنە ئىزدىشىگە قاراپ ئۇنىڭ ئەخلاقىدىن، نەزەرىيىسىنىڭ توغرا قىممەت قارىشى ئاساسىغا قۇرۇلغانلىقىدىن گۇمان قىلماي قالمايدۇ. يەنە كېلىپ ئۇنىڭ «جىنسىي ئەخلاق ۋە ھازىرقى زامان كىشىلىرىنىڭ تەشۋىشى» ناملىق ماقالىسىدىكى مەدەنىي جىنسىي ئەخلاق (بېسىلغان جىنسىي شەھۋەت) نىڭ كەلتۈرىدىغان زىيانلىرى ھەققىدىكى ئايىغى ئۈزۈلمەس ئەندىشىسى، ۋەھىملىك بايانلىرى كىشىنى ئىختىيارسىزلا ئۇنداقتا جىنسىيەتنى ئۆز مەيلىچە قويۇۋېتىش كېرەككەندە، دېگەن خىيالغا ئەكىلىپ قويىدۇ. ئەمما، ئۇمۇ قانداق قىلىش كېرەكلىكى ھەققىدە ئېنىق بىرنەرسە دېمەيدۇ. بەلكى بېسىلىشنىڭ يامانلىقى، زور خەۋپ ئېلىپ كېلىدىغانلىقى ھەققىدە تىنماي گەپ ساتىدۇ. « نىكاھتىن ئىلگىرىكى قاتتىق پەرھىز قىز ـ ئاياللارغا تېخىمۇ ئېغىر خەۋپلەرنى پەيدا قىلىدۇ. نۇرغۇن قىزلارنىڭ ئەقلىي ئىقتىدارىنىڭ تۆۋەن بولۇشى يەنىلا ئۇلارنىڭ تەپەككۇر ئىقتىدارى تەرەققىياتىنىڭ جىنسىي بېسىمنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىغىنىدىن بولغان، دەپ قارايمەن»[2] دەپ يازىدۇ. ئەجەبا بۇ ئەي ئاياللار، ئاچ، بېسىمدىن قۇتۇل، ئەقلىڭنى، زېھنىڭنى

---

① ئەلى ياقۇپ: «فرېئود ۋە جىنسىيەت»، «شىنجاڭ كۇتۇپخانىچىلىقى» ژۇرنىلى 1998 ـ يىل 2 ـ سان.

② «فرېئودنىڭ پسىخىك پەلسەپىسى»، توققۇز ئايماق نەشرىياتى 2003 ـ يىل ئاۋغۇست، خەنزۇچە.

قۇتۇلدۇرۇۋال، دېگەن بولماي زادى نېمە؟

فرېئود ئىنساننىڭ ماھىيىتىنى نوقۇل ئۇنىڭ تەبىئىي بىئولوگىيىلىك نۇقتىسىدىنلا كۆزىتىپ، ئىنساننىڭ ئىجتىمائىيلىقىغا ئېغىر دەرىجىدە سەل قارىغانىدى. نىكاھ مەسىلىسىدە ئۇنىڭغا ئادىمىيلىك، مۇھەببەت، ئەخلاق، ئىجتىمائىي باراۋەرلىك پرىنسىپى ۋە جەمئىيەتنىڭ ئەدلى ـ ئادالىتى، خاتىرجەملىكىنى كاپالەتلەندۇرۇش نۇقتىسىدىن باھا بەرمەستىن، نوقۇللا جىنسىيەتنى چىقىش نۇقتىسى قىلىپ تۇرۇپ ئاندىن باشقا مەسىلىلەرنى ئويلاشقانىدى. جىنسىيەتنى ھەرقانداق بىر مەسىلىگە قاراشتىكى لوپا ئەينەك قىلىۋالغان، پانجىنسىيەت نەزەرىيىسىنى پۈتۈن كۈچى بىلەن تەرغىب قىلغانىدى. ئۇنىڭچە جىنسىيەتتىن باشقا ھېچقانداق بىر نەرسە ھەرقانداق بىر ئىش ـ ھەرىكەتنىڭ يۈز بېرىشى ياكى تەرەققىياتىغا تۈرتكە بولالمايتتى، جىنسىيەت بەجايىكى، يەر شارىنى ئايلاندۇرۇپ تۇرغان مۇتلەق كۈچ ئىدى. ئۇ ھاياتلىقتىكى بارچە ئىنتىلىش، مەنىلەرنىڭ يادروسىنى جىنسىيەت دەپ ئىزاھلىغانىدى. ئۇنىڭدىن ئاز كەم ئون ئەسىر ئىلگىرى ياشاپ ئۆتكەن شەرق مۇتەپەككۇرى ئىبنى سىنا: «نوقۇل جىنسىي خاھىشقا بېرىلىش مۇھەببەتنىڭ ماھىيىتىنى كۆرمەستىن، پەقەت ئۇنىڭ سىرتىنى سۆيگەنلىك» دېگەنىدى. فرېئود ھاياتلىقتىكى ماھىيەت بىلەن پوست، مەنە، مەزمۇن بىلەن شەكىلنى ئېغىر دەرىجىدە ئارىلاشتۇرۇۋەتكەنىدى. ئۇ ئىنسانلىقتىن چىقىپ جىنسىيەتنىڭ ئىنساندىكى مەۋجۇتلۇقىنىڭ ئاران بىر قىسمى ئىكەنلىكىگە يۈزلەنمەي، جىنسىيەتتىن ئىنسانغا تەزىم قىلغانىدى. فرېئود ئۇچۇن جىنسىيەت بەجايىكى، قىبلىگە ئوخشاپ قالغانىدى.

ئۇ: «بالىلىق ئەسلىمىلىرى شۇقەدەر خەتەرلىك، قورقۇنچلۇق (ئۆزى ئىزاھلىغان جىنسىيەتكە مۇناسىۋەتلىك بالىلىق



ئەسلىمىلىرىنى دېمەكچى). ئۇ يوشۇرۇن ئاڭدا ئىزچىل مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. ھەربىر مەۋجۇداتتا بۇ خىل يوشۇرۇن ئاڭنىڭ زەخمىگە ئۇچرىشىنى قوغدىغۇچى مۇرەككەپ تور شەكىللەنگەن بولىدۇ. بۇ قوغدىغۇچى تور قۇرۇلمىلىرىنىڭ شەكىللىنىشى ھەرگىزمۇ يامان ئىش ئەمەس، بىز ئېزىتقۇ دۇنيادا ئۆزىمىزنىڭ تەڭپۇڭلۇقىمىزنى ساقلاش، غەم ـ ئەندىشىلەردىن ساقىت بولۇش ئۈچۈن بۇ قوغدىنىش تور قۇرۇلمىلىرىغا ھەرۋاقىت موھتاجمىز»[1] دەپ يازىدۇ ۋە ئۆزىنىڭ بۇ قارىشىنى ئىسپاتلاپ، ھەتتا ئېغىز بوشلۇقى راكىغا گىرىپتار بولۇپ 30 نەچچە قېتىم ئوپېراتسىيىگە چۈشكەندىن كېيىنمۇ تاماكا چېكىشنى ئىزچىل داۋاملاشتۇرىدۇ ۋە جىيەنىگە: «تاماكا چېكىش ھاياتلىقتىكى ئەڭ بۈيۈك، شۇنداقلا ئەڭ ئەرزان لەززەت. ئەگەر ماڭا تاماكا چەكمەسلىك ھەققىدە ۋەز قىلماقچى بولىدىكەنسەن، ساڭا دەيدىغىنىم ‹كەچۈر› دېگەن»[2]. ئۇنىڭچە تاماكا چېكىش بالىلىقتىكى ئېمىش، شوراش ھەرىكەتلىرىنىڭ داۋامى ئىدى، ئۇ يوشۇرۇن ئاڭدا ئىزچىل ساقلىنىپ كەلگەن ۋە تالاي يىللاردىن كېيىن تاماكا ۋاسىتىسى بىلەن قايتا زاھىر بولغانىدى. تاماكا شوراشتىن كېلىدىغان لەززەت جىنسىي ئىستەكتىن بولىدىغان تەقەززالىقنىڭ ئورنىنى تولدۇرالايتتى. شۇڭا، ئۇنى قەدىرلەش كېرەك ئىدى. فرېئۇد ھەممە مەۋجۇداتنىڭ بارلىق تىنىقىدىن جىنسىي بەلگىلەرنى ھارماي ئىزدەپ چىققانىدى. «گەرچە جىنسىي خاھىش بىلەن مۇھەببەت خاھىشىنى بىر ـ بىرىگە تۇتاش، ئەمما پۈتۈنلەي بىردەك بولمىغان خاھىش دەپ ئىزاھلىسىمۇ، جىنسىي خاھىشنىڭ تىزگىنسىز يامراپ

---

[1] «20 ـ ئەسىرنى تەشكىل قىلغۇچى ئۈچ كاللا»، ئامېرىكا خەۋەرلىرى ۋە دۇنيا ئاخباراتچىلىقى 2003 ـ يىل نەشرى، ئىنگلىزچە.

[2] « 20 ـ ئەسىرنى تەشكىل قىلغۇچى ئۈچ كاللا»، ئامېرىكا خەۋەرلىرى ۋە دۇنيا ئاخباراتچىلىقى 2003 ـ يىل نەشرى، ئىنگلىزچە.

كەتمەسلىكىنى تىلغا ئالسىمۇ، ئەمما ئاڭدىن خالىي جىنسىي خاھىشنى تۇغما ئىقتىدارنىڭ يادروسى، خۇشاللىق ئىنتىلىشىنىڭ ھەممىنى بېسىپ چۈشىدىغان ھۆكۈمران شەكلى»[1] دەپ قارىغانىدى. ئىنسان ئۇچۇن ئاڭسىز، ئىدراكسىز جىنسىي خاھىشتىن ئېشىپ چۈشىدىغان خۇشاللىق، راھەت ئىش يوق دەپ بولۇشىچە جار سالغانىدى. لېكىن، ئۇ «قىممەت مەسىلىسىدە نىسبىيلىك قارىشىدا چىڭ تۇرۇۋالغانلىقتىن ئەخلاقشۇناسلىقنىڭ تەرەققىياتىغىلا ئەمەس، بەلكى پسىخولوگىيىنىڭ ئۆزىنىڭ ئىلگىرىلىشى ئۇچۇنمۇ زور پاسسىپ تەسىرلەرنى كەلتۈرۈپ چىقاردى»[2]. بولۇپمۇ ئۇنىڭ قاراشلىرىنى ھەقىقىي چۈشەنمىگەن بىر توپ شوركا مۇخلىسلار فرېئۇدنىڭ جىنسىي بەلگە ئالامەتلەر، ئۇنىڭ بېسىلىشى ئېلىپ كېلىدىغان خەۋپلەر ھەققىدىكى قاراشلىرىدىن ناھايىتى زور ئىلھام ئالدى، فرېئۇد شەھۋەتخور جىنسىيەت دەۋاگەرلىرىنىڭ ھايۋانىي نەپسىنىڭ قاندۇرۇلۇشىغا ئىلمىي، نەزەرىيىۋى ئاساس تىكلەپ بەرگەن بولۇپ قالدى. فرېئۇدنىڭ ئۆزىنىڭ جىنسىي ئازادلىقنى ئاشكارا تەرغىب قىلمىغانلىقى راست، ئەمما ئۇ كىشىلەرگە جىنسىيەتنى بېسىشنىڭ تولىمۇ خەتەرلىك ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ بىردىنبىر، ئەڭ بۇيۇك لەززەت ئىكەنلىكىنى دەپ بەردى. ئۇ ئۆزى كوچىغا چىقىپ نامايىش قىلمىدى. ئەمما، ئۇنىڭ قاراشلىرىدىن زور ئىلھام ئالغان تۇركۇم - تۇركۇملىگەن بايراقدار يېڭى مەدەنىيەت تەشەببۇسچىلىرى بەس - بەستە جىنسىي ئازادلىق، جىنسىي ئەركىنلىك دەۋالىرىنى كوچىلارغا ئېلىپ چىقتى. كىشىلەر قۇلاق يېقىپ دىيىشىشتىنمۇ ئەيمىنىدىغان بۇ تېما

---

① ئېرىخ فروم: «ئۆزلۈكنى ئىزدەش»، ئىشچىلار نەشرىياتى 1988 - يىل نەشرى خەنزۇچە.

② ئابدۇشۈكۈر مۇھەممەدئىمىن: «ئۇيغۇرلاردا ئىسلام مەدەنىيىتى»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى 2002 - يىل 2 - ئاي نەشرى.



ئېچىلىپ كەتتى. بىز نىڭ ھەدېسىلا «ئىلمىي»لىكتىن چۈشىدىغان مەۋقەسىز زىيالىيلىرىمىز نىڭ تىلى بىلەن ئېيتقاندا، «جىنسىيەت ئاخىر بىر ئىلىم، پەن دەرىجىسىگە كۆتۈرۈلدى». گېزىت ـ ژۇرنال، ئاشكارا سورۇنلاردا بۇ ھەقتە ئوچۇقتىن ـ ئوچۇق پاراڭ، گەپ ـ سۆزلەر بولىدىغان بولدى. جىنسىيەت كىشىلەر قورقىدىغان، ئەيمىنىپ، نومۇس قىلىپ چىقىشالمايدىغان پەرھىزكار تېما بولۇشتىن قالدى. چەكلەنگەن تېما، رايونلارغا بۆسۈپ كىرىشكە خۇشتار كىشىلەر قىلغۇسى بارنى قىلدى، كۆرگۈسى بارنى كۆردى. «كۆككۆلگە ياقىدىغان نەرسە دەل ئەقىلگە مۇۋاپىق نەرسە» دەيدىغان بىدئەت جاھانكەزدى ئىدىيىلەر ھەقىقەتەنمۇ پۈتكۈل دۇنيا مىقياسىدا ئومۇميۈزلۈك بازار تاپتى. كىيىملەر ئېچىلدى، ئاياللارنىڭ زىننىتى، ئەۋرىتى دەپ قارىلىدىغان تەن ـ ئەزايى مانا مەن دەپ ئاشكارىلاندى. نىكاھسىز بىللە تۇرۇش، ھامىلىدار بولۇش، ھارامدىن بالا تېپىش، بالا چۈشۈرۈش، ئوخشاش جىنسلىقلار ئارا يېقىنچىلىق قىلىش نومۇس، گۇناھ سانالمايدىغان بولدى. ئىشرەتخانىلارمۇ ئاشكارا ئېچىلىدىغان بولدى. چۈنكى، بۇ خىل ئىشلار ئەمدى نومۇس، گۇناھ ئەمەس، بەلكى ئىنسانىنىڭ تۇپ ئارزۇسىنى قاندۇرۇش، ھەقىقىي، پەردازلانمىغان ئىنسانىيلىقتا يۈزلىنىش دەپ قارالماقتا ئىدى، ئۇرغۇپ چىققان شەھۋەتنى بېسىش، كىشىلەرنى قىلغۇسى بار ئىشتىن توسۇش بولسا ئىنساننىڭ ھەقىقىي ئارزۇ ـ خاھىشىغا قارشى چىققانلىق، كىشىلىك ھوقۇق ـ ئەركىنلىكى، تاللىشىغا دەخلى ـ تەرۇز قىلغانلىق، جىنايەت ئىدى. بۇگۈن سەپسەتىلەر ئۆزلىرىگە تۇشلۇق يالغان ـ ياۋىداق نەزىرىيە ـ مەپكۇرلىرى بىلەن مۇتتەھەملىشىپ ھەممىدىن ئۇنلۈك سۆزلەيدىغان، ئەسەبىيلىكى چېكىگە يەتكەن بىر دەۋر بولدى.

بىز فرېئۇدقا، ئۇنىڭ نەزىرىيىسىگە قارىغۇلارچە ئەگەشكۈچىلەرگە نېمە دەيمىز؟ مېنىڭ ھېچ نەرسە دېگۈم يوق.

پەقەت خارۋارد ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ نېرۋا - روھىي كېسەللەر ئىلمىي پروفېسسورى روبىرت ستىككگولدنىڭ مۇنۇ سۆزىنى يەتكۈزۈپلا قويىمەن: «فرېئۇد %50 توغرا، لېكىن %100 خاتا»[1].

ھالا ئەسىر 21 گە ئۇلاشقاندا غەربلىكلەر ئۇچۇن جىنسىيەت ئاللىقاچان «ئاش - نان» دېگەندەكلا ئەرزىمەس، ھېسسىز بىر گەپكە ئايلاندى. بەش ياشلىق بىر غەربلىك ئۆسمۈر ئۇچۇن ئەر - ئاياللارنىڭ تېنى، بىللە بولسا نېمە ئىشلارنى قىلىدىغانلىقى ھەرگىزمۇ يات ئەمەس. بىزنىڭ ئاقىللار بىزدىكى ياش - ئۆسمۈرلەر، ئوقۇغۇچىلارنىڭمۇ يات جىنسلىقلارنىڭ ئەزايى - تېنى بىلەن بالدۇرراق تونۇشۇپ چىقىشىنى ئارزۇلايدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ، جىنسىيەت ھەققىدە بىلىم - ساۋاتلىق بولۇشنى تەرەققىيات، زامان بىلەن ماس ھالدا ئەلالىشىش، دەيدۇ. ئۇلارچە جىنسىيەت ئېچىلسا، كىشىلەر بىر - بىرىنىڭ تېنى ھەققىدە تونۇش، بىلىشكە ئىگە بولسا ئەخلاقىي پاجىئەلەر تۆۋەنلىگۈدەك. راستتىنلا شۇنداق بولۇشى مۇمكىنمۇ؟ بىز جىنسىيەت ئېچىلغان، جىنسىي جەھەتتىكى ساۋات - تەجرىبىلەر كەڭ ئومۇملاشقان جەمئىيەتلەرگە قاراپ باقايلى. بىزنىڭ كۆرىدىغىنىمىز قانداق ئىلمىيلىق ۋە قانداق مەدەنىيەت، قانداق ئەلالىق بولاركىن؟

غەربتە ھەقىقەتەنمۇ جىنسىي ساۋاتلار، بىلىملەر كەڭ ئومۇملاشقان. بىر قىسىم دۆلەتلەر ئوقۇغۇچىلارغا جىنسىيەت تەربىيىسى ئېلىپ بېرىشنى تەشەببۇس قىلىپ يولغىمۇ قويدى. ئەمما، ئەمەلىيەت شۇنى چوڭقۇر ئىسپاتلىدىكى، جىنسىيەت بىلىملىرىنى ئومۇملاشتۇرۇش جەمئىيەتتىكى جىنسىي بۇزۇقچىلىق، ئەخلاقىي چۈشكۈنلۈكنى كېمەيتەلمەستىن، ئەكسىچە ئۇنى تېخىمۇ زور دەرىجىدە ئاشۇرۇۋەتتى. ئۇ ئېچىلدى - دە، ئەسلىي مۇقەددەسلىكىدىن قالدى. كىشىلەر ئۇنىڭغا خالىغانچە

---

[1] «20 - ئەسىرنى تەشكىل قىلغۇچى ئۈچ كاللا»، ئامېرىكا خەۋەرلىرى ۋە دۇنيا ئاخباراتچىلىقى 2003 - يىل نەشرى، ئىنگلىزچە.



يېقىنلاشتى، خالىمىسا يىراقلاشتى. يات جىنسلىقلارنىڭ ھەدى، تېنى ھەتتا كىشىلەردە ئۆزگىچە تۇيغۇلارنى ئويغىتالماس بولۇپ كەتتى. ئىنسانىي روھ قاشاڭلاشتى. يات جىنسلىقلارنىڭ ھاياسى بىر ـ بىرىگە يات، سىرلىق، تارتىملىق تۇيۇلمايدىغان بولدى، ئۇلارنى بىر ـ بىرىگە تارتىپ تۇرىدىغان كۆرۈنمەس سېھىرلىك زەنجىر ئۈزۈلۈپ كەتتى. ئەرلەر بىر ئايال بىلەن قانائەت قىلمايدىغان، ئاياللار بىر ئەرگە قانماي يانچۇقى توم، گەدىنى بوم يەنە بىرىنىڭ كەينىدىن سوكۇلداپ كېتىۋېرىدىغان، نىكاھ، ئائىلىنىڭ ئىناۋىتى قالمىغان بىر ھال غەرب جەمئىيىتىدە ئومۇمىي ئېقىمغا ئايلاندى. ئۇلار كىشىلىك ھوقۇق، ئەركىنلىكنى دەستەك قىلىپ تۇرۇپ بارلىق ھەرىكەت ـ قائىدىلەرنى ئۆلچەمسىزلەشتۈرۈشكە تىرىشتى، كۆڭۈلنىڭ رايىنىلا، نەپسىنىڭ خاھىشىنىلا مۇقەددەس بىلدى. ئالىم ئابدۇشۇكۇر مۇھەممەتئىمىن رادىي فىشىنىڭ «جالالىدىن رۇمىي» رومانىدىكى «تېنىڭ بىر ئات، سەن شۇ ئاتقا مىنگۈچى. ئىي ئاتقا مىنگۈچى، ئاتنىڭ ئوقۇرىدا ھەم ياتمىغىن، ئات ئوزۇقى سېنىڭ ئوزۇقۇڭ بولالماس، ئات سېنى ئەمەس، سەن ئاتنى ئۆز يولۇڭغا سال» دېگەن ھېكمەتلەرگە يانداش ئاھاڭدا مۇنداق دېگەنىدى: «ئىنسان جىسمانىي جەھەتتىن بىر ئات، مەنىۋى جەھەتتىن ئاتقا مىنگۈچى. ئەگەر ئاتقا مىنگۈچى دانا بولسا ئاتنى كامالەتكە باشلايدۇ، نادان بولسا ئات ئۇنى ئوقۇرىغا باشلايدۇ». ھەقىقەتەن بەزىلەر جىسمانىي جەھەتتىنلا ئەمەس، مەنىۋى جەھەتتىنمۇ ئات ـ ئېشەككە ئايلاندى، خۇن ـ زەردابنى شەربەت بىلدى. ھەتتا يات جىنسلىقلار بىلەن خالىغانچە ئالاقە قىلغىنىغا قانائەتمۇ قىلماي ھەددىدىن ئېشىپ ئۆز جىنسداشلىرى بىلەن ئالاقىگە چۈشۈشتى ۋە بۇنى نومۇس قىلماي ئەقىلنىڭ تەستىقىدىن ئۆتكۈزۈشكە، قانۇنلاشتۇرۇشقا ئۇرۇنۇشتى. ئەڭ يېڭى ستاتىستىكىلارغا ئاساسلانغاندا، ھازىر ئامېرىكا جەمئىيىتىدىكى ئوخشاش جىنسلىق مۇھەببەتداشلار، بەچچىۋازلار ئومۇمىي نوپۇسنىڭ 10% يىدىن

ئېشىپ كەتكەن. نىكاھسىز بىللە تۇرغۇچىلار، پاھىشىلەر، كۆڭلى تارتسىلا خالىغان بىرى بىلەن ئىچ پۇشۇقىنى چىقىرىپ يەنە ھېچ ئىش بولمىغاندەك يۈرۈۋېرىدىغان سەرگەردان سوكۇلداقلارنىڭ سانىنى ئېلىپ بولۇش مۇمكىن ئەمەس، ئەلۋەتتە. كىشىنىڭ غەزىپىنى قوزغايدىغان يېرى شۇكى، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ بۇ خىل شەرمەندە قىلىقىدىن ئازراقمۇ نومۇس ھېس قىلىپ باقمايدۇ، ئۇيالمايدۇ. بەلكى كوچىلارغا چىقىپ ئۆزلىرىنىڭ قىلمىشلىرىنىڭ ھەقلىقلىقى، جەمئىيەتنىڭ ئېتىراپ قىلىشى ھەققىدە تىنىماي نامايىش ئۆتكۈزۈپ داۋراڭ سالىدۇ. ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ مەخسۇس تەشكىلاتى، گېزىت - ژۇرناللىرى، تور بەتلىرى بار. مىڭلىغان بەچچىلەرنى زىيارەت قىلىپ چىققان ئالفېرد كىنسىينىڭ ئېيتىشىچە: «مۇتلەق كۆپ سانلىق بەچچە ئۆزلىرىنىڭ ئىززەت - ھۆرمىتى، ئارزۇ - خاھىشىنىڭ قوغدىلىشىنى، قوللاشقا ئېرىشىشىنى ئۈمىد قىلىدىكەن»[1]. گەرچە بىر قىسىم ئامما ئۇلارنىڭ بۇ خىل قىلمىشىدىن غەزەپلەنسىمۇ، ئەمما مۇتلەق كۆپ سانلىق خەلق ۋە ھۆكۈمەت ئۇلارنىڭ ھەرىكىتىنى شەخسنىڭ خاھىشى، دەپ قارايدۇ، ئارىلىشىش، توسۇشنى ئەخلاقسىزلىق دەپ قارايدۇ، كارى بولمايدۇ. بەچچىلەرنىڭ توي قىلىشىنى قانۇنىي ئاساس بىلەن تەمىنلەشكە ماقۇل بولغان مىكائىل. ج. مىد ئىسىملىك بىر شتات ئەمەلدارى شۇنداق دېگەن: « بىز ئاساسىي قانۇن لايىھىسى ئارقىلىق قوش جىنسلىق مۇھەببەتداشلارنىڭ باراۋەر نىكاھ ھوقۇقىنى قوغدايمىز. قاراپ تۇرۇڭلار، بۇ جەزمەن شۇنداق بولىدۇ. بۇ قورققۇدەك ئىش ئەمەس، ئاسمان ئۆرۈلۈپمۇ چۈشمەيدۇ»[2]. ھەتتا ياۋروپا دىنىي ئىسلاھاتچىلىق ھەرىكىتىنىڭ

---

① «ھەپتىلىك خەۋەرلەر گېزىتى» 1993 - يىل 15 - فېۋرال سانى، Inoohr . org تور بېتىدىكى ستاتىستىكىلىق مەلۇماتلارغا كەلتۈرۈلگەن نەقىل.

② 365Gay.com تور بېتىنىڭ 2005 - يىل 7 - فېۋرالدىكى سانىغا قارالسۇن.



داھىيسى بولمىش مارتىن لىيۇتېر كىڭنىڭ مۇرىتى، كامبىرىج دىنىي بىرلەشتۇرۇش ـ ئومۇملاشتۇرغۇچىلار باش مەھكىمىسى ۋە چېركاۋنىڭ مىنىستىرى رېۋ.توماس.ج. س. مىكىلسون: «مەن ئوخشاش جىنسلىقلارغا توي قىلىش ھوقۇقى بېرىشنى قوللايمەن. بۇنداق ھوقۇقنىڭ بولماسلىقى بىزنىڭ ئەنئەنىۋى ئائىلە ۋە نىكاھ چۈشەنچىمىزگە چوڭ توسالغۇ ئېلىپ كېلىدۇ. ئوخشاش جىنسلىقلار مۇھەببىتى ۋە ھەرىكىتى بىزنىڭ مۇشۇ مەدەنىيەتتىن چىققانىكەن، يەنە مۇشۇ مەدەنىيەتتىن قوللاش مۇھىتى بېرىلىشى كېرەك» دېگەن ھەمدە ئۆزىنىڭ ئاخىرىغىچە شۇلار تەرەپتە تۇرىدىغانلىقىنى بىلدۇرۇپ: «بۇ ئىشلارنىڭ نەگە بېرىپ نەدە توختايدىغانلىقىنى بىلمەيمەن، ئەمما بىز ئۇلارغا باراۋەر نىكاھ ھوقۇقى بېرىلگۈچە كۈرەش قىلىمىز»[1] دېگەن. «ئىنسانىي، ئىنسانىيلىقنى پاكىز، غەرەزسىز سۆيۈش»تىن ئىبارەت خرىستىئان روھىنىڭ بۇ باش ئېپىسكوپى ئۆزىنىڭ جىنايەتكە، ئاپئاشكارا بۇزۇقچىلىققا ھەمتاياق بولىدىغان چاكىنا، يىرگىنچلىك قارىشىغا ئۆزى پەتىۋا بېرىپ يەنە شۇنداق دەيدۇ: «مەن ھەممە يەردە ئوخشاش جىنسلىق بەچچىلەرنىڭ ئائىلە، خىزمەت، نىكاھ، پەرزەنت، قوشنىدارچىلىق، ھاياتلىقتىن بەھرىلىنىش ھەققىدىكى تەلەپ ـ چۈقانلىرىنى ئاڭلايمەن. ئوخشاش جىنسلىقلار مۇھەببىتىمۇ مۇھەببەتنىڭ بىر خىل شەكلى. ئۇلار ئۈچۈن قانۇنلۇق نىكاھ پۇرسىتى بېرىش جەمئىيەتنىڭ ئىجتىمائىي نىكاھ چۈشەنچىسىنى چىڭىتىدۇ»[2]. كىشىنىڭ كۆلكىسىنى قىستايدىغان بۇ چاكىنا پەتىۋا خرىستىئان روھىنىڭ ئادەمنىڭ نەپسى ـ خاھىشىغا بىقىپ ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان لىگىتاسما ئېتىقاد شەكلىگە ئايلىنىپ قالغىنىنى تولۇقى بىلەن ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. غەرب مەدەنىيىتى

① (Freedommtomarry.org نىكاھقا ئەركىنلىك) تور بېتىگە قارالسۇن.
② (Freedommtomarry.org نىكاھقا ئەركىنلىك) تور بېتىگە قارالسۇن.

ئەمەلىيەتتىمۇ نەپس ۋە جىنسىيەت قوغلاپ زورايغان بەھەيۋەت لەھەڭگە ئوخشاپ قالغانىدى. ئەخلاق ـ ئەقىدىسى چۈشكۈن بىر توپ زەھەرخەندە مىستىملەرنىڭ چەكتىن ئاشقان يولسىز مۇتتەھەملىكىنى توغرا دەپ ئېتىراپ قىلىش، ئۇنى قوغداش جەمئىيەت خاراكتېرلىك بۇزۇلۇشقا يېشىل چىراغ يېقىپ بەرگەنلىك بىلەن باراۋەر ئىدى. دىنىي مۆتىۋەر كۆچلەرنىڭ پاسىقلىقنى ھەق دەپ قوبۇل قىلىشى تارىخمۇ، شۇلار ئىشەنگەن خۇدامۇ مەڭگۈ كەچۈرمەيدىغان ئىپلاس شەرمەندىلىكتىن، ئېتىقادقا قىلىنغان شەكسىز خورلۇق، ئاسىيلىقتىن باشقا نەرسە ئەمەس. ئەركىنلىكنىلا تەكىتلەيدىغان، چەكلىمە ـ توسقى بولمىغان ئىدىيە ـ قاراش ھەرگىزمۇ ساغلام ئەمەس. يۇگەنسىز تۇلپارنىڭ ياۋا ئاتتىن پەرقى يوق. ھەتتا جەننەتمۇ قىلىچنىڭ سايىسىدا. دىنىي كۆچلەر، ھۆكۈمەت ۋە كۆپ سانلىق ئامىمنىڭ جىنسىي ئەركىنلىك ۋە بەچچىلەرنى، ئۇلارنىڭ ئەخلاققا ھاقارەت كەلتۈرىدىغان نومۇسسىز قىلمىشلىرىنى شەخسنىڭ ئەركىن تاللىشى، چېقىلغىلى بولمايدىغان كىشىلىك ھوقۇق، ھۆرمەت قىلىنىشى كېرەك بولغان خاھىش دەپ ئېتىراپ قىلىشى، قوللىشى، پەرۋاسىز مۇئامىلە قىلىشى نەتىجىسىدە پاسىق بەچچىلەرگە تېخىمۇ جان كىردى ۋە ئۆزلىرىنىڭ ھايۋانىي نەپسىگە قانۇندىن ئاساس، دىندىن پەتىۋا ئېلىشقا بار كۈچى بىلەن ئۇرۇندى. ئىندىئانا شتاتى قوش جىنسلىق مۇھەببەتداشلارنىڭ نىكاھ ھوقۇقىنى قوغداش قانۇن لايىھىسى تۇرغۇزۇشقا پىكىر ئېلىش مەزگىلىدە رېۋ. جىق. مايىنر ئىسىملىك بىر بوۋاي: «تارىخ شەرمەندىلىككە رەھىم قىلمايدۇ، ھەرگىز مۇنداق خاتالىققا يول قويمىغايسىلەر. نەچچە يىللاردىن كېيىن ئەۋلادلار بىزنىڭ بۇ قىلىقىمىز ئۈچۈن نومۇس قىلمىسۇن»[1] دېدى تىترەڭگۈ ئاۋازدا يىلىنىپ. جىنىي دىكلېمېنتى ئىسىملىك يەنە بىر ئايال:

① Fortwayne.com تور بېتىگە قارالسۇن.



«ئەگەر ئىندىئانا تۇرۇش مۇمكىن بولمايدىغان ئاشۇنداق پاسىق جايغا ئايلانسا، مەن بۇ يەردىن كېتىشكە ھەرقاچان تەييار» دېدى غەزەپتىن لاغىلداپ تىترەپ تۇرۇپ. ئەمما، دەل شۇ چاغدا بۇ قانۇن لايىھىسى ئاللىقاچان 11 شتاتتا ماقۇللۇقتىن ئۆتۇپ 24 شتاتتا مۇھاكىمە باسقۇچىغا كىرگەنىدى[1]. «شىمالىي ئامېرىكا ئەر ـ ئوغۇللار سۆيگۈ تەشكىلاتى» نامىدىكى ئامېرىكا بويىچە ئەڭ چوڭ بەچچە تەشكىلاتىنىڭ نەچچە مىڭلىغان ئەزالىرى لوزۇنكا كۆتۈرۈپ « سەككىز ياشتىن كېيىن قالغان جىنسىي ئالاقە ئەڭ چوڭ كېچىكىش !»، « ئون پىرسەنت يېتەرلىك ئەمەس، يېڭى ئەزا قوشايلى، يېڭى ئەزا !» دەپ شوئار توۋلاپ نامايىش كۆتۈرۈپ يۈرەتتى. ئۇلار يېشى كىچىكلەرگە مەجبۇرىي چېقىلىش ئارقىلىق ئەزا سانىنى كۆپەيتىشنى ئۆزلىرىنىڭ مۇھىم مەقسىتى قىلغانىدى. يېشى قانچە كىچىك بولسا شۇنچە ياخشى دەپ قارىشاتتى. «ئايال مۇھەببەتداش قىساسچىلار تەشكىلاتى» ئەڭ ياش، گۈدەك قىزلارغا زوراۋانلىق يۈرگۈزۈپ، كۆپلەپ ئەزا قوبۇل قىلغىنىدىن ئاشكارا پەخىرلىنىپ مەيدە قېقىپ يۈرەتتى[2]. بىر يېرىم پىرسەنت بالا ئاتا ـ ئانىسى تەرىپىدىن خورلانغانىدى. بەچچىلەرنىڭ بۇزۇقچىلىقتىكى يىرگىنچلىك قىلمىشلىرىنى ئويلاشمۇ كىشىنى سەسكەندۈرۈپ، كۆڭلىنى ئاينىتىۋېتىدۇ. مېنىڭ بۇ خىل رەسۋالىقلارنى يېزىشقا ھەقىقەتەنمۇ قولۇم بارمىدى. ئەقلى جايىدا ھەرقانداق ئادەم يۇقىرىقى بايانلاردىن بەزىلەش تەشەببۇس قىلىنىۋاتقان مەدەنىيەت، تەربىيە شەكلىنىڭ تەگ ـ ماھىيىتى ھەققىدە مەلۇم خۇلاسىگە كېلەلەيدۇ ۋە نېمە قىلىش، نېمە قىلماسلىق ھەققىدە ھۆكۈم چىقىرالايدۇ.

يۇقىرىقى نومۇسسىز قىلىقلارنى قىلىۋاتقانلار ئەمەلىيەتتە

① Fortwayne.com تور بېتىگە قارالسۇن.

② «سان فرانسىسكو مۇھاپىزىتى» 1992 ـ يىل 27 ـ مارت سانى، Inoohr . org تور بېتىدىكى ستاتىستىكىلىق مەلۇماتلارغا كەلتۈرۈلگەن نەقىل.

بىزنىڭ بەزى «ئاقىل»لىرىمىزنىڭ نەزىرىدىكى ئەڭ ئەقىللىق، ساۋاتلىق، مەدەنىيەتلىك ئادەملەر ئىدى. ئۇلار ئوقۇغانلار، هازىرقى زامان تەرەققىياتىنىڭ ئەڭ ئالدىدا كېتىۋاتقان سەرخىللاردىن سانىلاتتى. ۋاشىنگتون، نيۇيورك، سان فرانسىسكو كوچىلىرىدا بەچچە، قوش جىنسلىق مۇھەببەتداشلىق دەۋاسى قىلىپ يۈرگۈچىلەرنىڭ 59.6% ى ئالىي مەكتەپ ئوقۇغۇچىلىرى، 18% ى ئالىي مەلۇماتلىق زىيالىيلار ئىدى. 49% ى كەسپىي، مەمۇرىي خادىملار، 15.9% ى ئادەتتىكى پۇقرالاردىن ئىدى[1]. دېمەككى، جىنسىيەت ھەققىدىكى ئىلىم، ساۋات، ئۇچۇرلاردىن خېلى مۇكەممەل خەۋىرى بار، دەپ قارىلىدىغان ياشلار، زىيالىيلار، جاھاننىڭ سەركىلىرى جەمئىيەتنىڭ ئەڭ بۇزۇقلىرىغا، ئەخلاقنىڭ، ئىجتىمائىي تەرتىپنىڭ ئەڭ چوڭ زىيانخور كۈشەندىلىرىگە ئايلانغانىدى. ئۇلار يات جىنسلىقلارنىڭ تېنىنىڭ قانداق ئىكەنلىكىنى ناھايىتى ئوبدان بىلەتتى، لېكىن ئەقىدىسىز ئىلىم ئۇلارنى توغرا، ساغلام ياشاش ئۇسۇلى، تۇرمۇش شەكلىگىمۇ ئېرىشتۈرەلمىگەنىدى. جىنسىي ساۋاتتىكى ھۆرمەتلىك نوپۇزلۇقلاردا ئەخلاقىي بۇزۇلۇش، روھىي ئايىنىش ئەڭ كۆپ كۆرۈلگەن بىلەن، بۇ ھەقتىكى ئىلىم، ئۇچۇرلاردىن ئانچە خەۋىرى بولمىغان ئادەتتىكى پۇقرالاردا ئەڭ ئاز بولغان. غەرب دۇنياسىغا قارىمۇقارشى ھالدا شەرق ئەللىرىدە، بولۇپمۇ دىنىنىڭ، ئۆرپ ـ ئادەتنىڭ ھاياتىي كۈچى يوقالمىغان، جىنسىيەت ئېچىلمىغان، دەرسخانىلارغا، ئاشكارا سورۇنلارغا تولۇق چىقالمىغان جايلاردا جىنسىي زوراۋانلىق، بۇزۇقچىلىق، ئەخلاقىي چۈشكۈنلۈك، روھىي سولغۇنلۇق ئەڭ ئاز كۆرۈلگەن. كۆرۈلسىمۇ جەمئىيەتلىشەلمىگەن، مۇئەييەن چەكلەش كۈچىنىڭ نەتىجىسىدە

① 1990 ـ يىلى نەشر قىلىنغان «ئامېرىكا قىسقىچە ستاتىستىكىسى» دىن Inoohr.org تور بېتىدىكى مەلۇماتلارغا كەلتۈرۈلگەن نەقىل.



بۇزۇقچىلىق سادىر بولسىمۇ، خۇپىيانە، خالىي جايلاردا بولغان. «بەچچىۋازلار ئۈستىدە تەتقىقات» ناملىق ماقالىدە ئېيتىلغاندەك: «دىنىي كەيپىيات سۇس ياكى ئۆلگەن ئائىلە، جەمئىيەتلەردىن جىنسىي، ئەخلاقىي بۇزۇقچىلىق، زوراۋانلىق ھادىسىلىرى، پاھىشىۋاز، بەچچىۋازلار ئەڭ كۆپ چىققان»[1]. جىنسىيەت يېپىلغان، يوشۇرۇلغان، خالىغانچە، ئۆلچەمسىز مۇئامىلە قىلىش چەكلەنگەن جەمئىيەت، مەدەنىيەتنىڭ مۇھىتى بىرقەدەر ساپ، جۇشقۇن، خاتىرجەم، مەنىۋى ھاۋاسى سۇزۇك، كىشىلىرى ھەر جەھەتتىن ساغلام بولغان.

ھىندىستانلىق پەيلاسوپ، ناتىق ئوشۇمۇ بىزنىڭ «تەرەققىيپەرۋەر» زاتلار تەشەببۇس قىلغاندەك فرېئۇدنىڭ ئىزىدىن مېڭىپ جىنسىيەتنى يېپىشقا قارشى تۇرىدۇ ھەمدە بالىلارنىڭ مەلۇم ياشقا يەتكۈچە يالىڭاچ يۇرۇشىنى تەشەببۇس قىلىدۇ. ئۇنىڭچە «ئۇلار كىيىم زۆرۈرىيىتى جىنسىيەت سەۋەبىدىن ئەمەس، باشقا سەۋەبتىن ئىكەنلىكىنى بىلىۋېلىشى كېرەك»[2] ئىمىش. ۋەھالەنكى، جىنسىي بۇزۇقچىلىقلارنىڭ مۇتلەق كۆپچىلىكى يات جىنسلىقلارنىڭ ئەزايى - تېنىنى پىششىق بىلىدىغانلار ئارىسىدا بولىدۇ. مەن كىيىم زۆرۈرىيىتى 90% جىنسىيەت ۋە ئۇنى يۆگەش سەۋەبىدىن دەپ قارىغۇچىلاردىن. يات جىنسلار ئارا تەن، ئەزالارنىڭ بىر - بىرىگە تونۇش بولۇشى قەلبتىكى رەزىللىك ئۇرۇقىنى قۇرۇتۇپ تاشلىيالمايدۇ. تەنلەرنىڭ تونۇش بولۇشى راستىنلا ئىجتىمائىي ئاپەتنى تۈگىتىشتىكى بىردىنبىر ھەل قىلغۇچ ئامىل بولسا كىيىملەر ئاساسەن دېگۈدەك ئېچىلغان، ئاتا - بالا قىپيالىڭاچ پېتى بىر مۇنچىدا يۇيۇنۇۋېرىدىغان كىشىلەر، شەھەرلەر، جەمئىيەتلەر ئارىسىدا نېمە ئۈچۈن ئىجتىمائىي كرىزىس شىددەت

① Inoohr.org تور بېتىدىكى ئىنگلىزچە مەلۇماتلارغا قارالسۇن.

② ئوشۇ: «چىن مۇھەببەت سەپىرى»، تەڭرىتاغ ژۇرنىلى 1998 - يىل 4 - سان.

بىلەن ئۆرلەپ كېتىدۇ؟ ئەگەر يات جىنسلار ئارا تەنىنىڭ تونۇش بولۇشى ئىجتىمائىي كىرىزىسلارنى توپ يىلتىزىدىن ساقايتالايدىغان بولسا بىز نېمە ئۈچۈن يالىڭاچ يۈرۈشنىلا تەشەببۇس قىلمايمىز؟ كىيىم زۆرۈرىيىتى جىنسىيەت سەۋەبىدىن بولمىغانىكەن، ئۇنى كىيىۋېلىشنىڭ، جىنسىي ئەزا ـ بەلگىلەرنى يۆگەپ يۈرۈشنىڭ يەنە نېمە ھاجىتى؟

ئوشۇ يەنە جىنسىي خىيالنى داۋالاش ئۈچۈن ئىستىقامەت يولىنى تاللاش كېرەك، دەپ قارايدۇ. بۇ ئوشۇ ۋەكىللىك قىلغۇچى بۇددىزم ئېتىقاد ـ مەدەنىيىتىنىڭ قالدۇقىدىن باشقا نەرسە ئەمەس. بىز ئىنسانغا بەخش ئېتىلگەن نورمال كىشىلىك لەززەت، قەدىر ـ قىممەتكىمۇ ئارقىسىنى قىلىۋېلىپ، دۇنيادىن تەلتۆكۈس قول ئۈزۈپ زاھىتلىقنى تەرغىب قىلغۇچى راھىبلىق يولىغا قايتا قەدەم باسامدۇق؟ مەن دەيمەن ئەقىدە. ئەقىدە ـ ئېتىقادسىز جىمجىت ئولتۇرۇپ ئىستىقامەت قىلىش كاللىنى ھارام خىيالغا پاتۇرۇۋېتىدۇ. مەزمۇت ئەقىدىگە تويۇنغان روھىي قۇۋۋەتكە راھىبلاردەك ئىستىقامەتمۇ، يالىڭاچلىنىپ كۆز تويدۇرۇشمۇ لازىم ئەمەس. كۆڭۈل ئاچ، روھ زەئىپ، مەنىۋىيەت قۇرغاق تۇرسا كۆز، قورساق، نەپس تويامتى؟

جىنسىيەت، ئۇ ناھايىتىمۇ نازۇك تېما. ئۇنىڭ نازۇكلۇقىنىڭ ئۆزىلا ئۇنىڭ يېپىلىشىنى بەلگىلىگەن. ئېستېتىكىدىمۇ نازۇك نەرسىنىڭ كۈچلۈك زەربىگە، قالايمىقان قېقىلىپ ـ سوقۇلۇشلارغا بەرداشلىق بېرەلمەيدىغانلىقى سۆزلىنىدۇ. ئۇنى ئاۋايلاپ، ئاسراپ، پەپىلىگەندىلا ئىشلەتكىلى، گۈزەللىكىدىن زوقلانغىلى بولىدۇ. جىنسىيەتكە مۇئامىلە قىلىشتا جەزمەن دۇرۇس، ساغلام ئۆلچەم بولۇشى كېرەك. ئۇنىڭ ئېچىلىپ، يالىڭاچلىنىپ كېتىشى ئۇنىڭ گۈزەللىكىنى، سېھرىي كۈچىنى يوقىتىپ قويىدۇ. تېرىلەر تېگىشىپ، چاچلار غىدىقلاپ، ئوتتەك نەپەسلەر گۈرۈلدەپ يېنىپ تۇرسا ئادەمدىكى قىممەتلىك روھىي



زىلزىلىلەر، ئاسان قوزغىلىپ، ئاسان يېنىپ ـ يېتىپ ئېتىبارى قالمايدۇ، يات جىنسلارنىڭ ئۇچۇق تۇرغان ھەربىر ئىككىلەمچى جىنسىي ئەزا ـ بەلگىلىرى، بولۇپمۇ گىرىمدە ئاتايىن گەۋدىلەندۇرۇلگەن لەۋ، كىرپىكلەر، لەپىلدەپ سويلاپ تۇرىدىغان چاچلار، ئوچۇق تۇرغان بىلەك، يوتا، كىندىك، پاقالچاق، كۆكرەكلەر، تار، خىپچاق كىيىملەردىن پاتماي چىقىپ تۇرىدىغان كۆكرەك، يوتا، ساغرا، قىسىلچىقلار قارشى تەرەپتە ئىنتايىن ئوڭايلا غىدىقلىنىش، ھېسسىيات قوزغىلىشلىرىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. تار، قىسماقتەك قىسىپ، پۇتكۈل ئەزايى ـ تەننى چىقىرالدۇرۇپ تۇرىدىغان كىيىملەرنىڭ ئۆزىمۇ غىدىقلىنىش، ھېسسىي قوزغىلىش، چىقىلىش پەيدا قىلىدۇ. بۇ خىل غىدىقلىنىش ئۇزۇن داۋاملاشقانسېرى دائىم قوزغىلىش ئىچىدە تۇرغان بۆرەككە ئېغىر بېسىم پەيدا قىلىپ، بەدەندىكى كۈچ ـ ماغدۇر، قۇۋۋەتنىڭ سوۋۇپ كېتىشىنى، ئېقىپ كېتىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. يىلىك سوۋۇيدۇ، جەڭگىۋار، جۇشقۇنلۇق ئاجىزلاپ، خام ـ خۇتا لامزەللىلەر شىددەت بىلەن ئاۋۇپ كېتىدۇ. يەنە كېلىپ تار، بەدەننى قىسىپ، سىقىپ تۇرىدىغان خىپچاق كىيىملەر قاننىڭ راۋان ئايلىنىشىغا توسقۇنلۇق قىلىپ تېرىلەرنىڭ سېزىمچانلىقىنى ئۆزلۈكسىز تۈردە تۆۋەنلىتىدۇ. تېرىلەر، سەزگۈ ئەزالار تولا غىدىقلىنىپ بارا ـ بارا قاشالىشىدۇ، بۇ ھال ئۇزۇن داۋاملاشقانسېرى تەننىمۇ، روھنىمۇ، زېھنىنىمۇ كاردىن چىقىرىدۇ. مۇتەخەسسىسلەرنىڭ ئىسپاتلىشىچە، ئادەمدىكى تولا غىدىقلىنىش، ھاياجانلىنىش بەدەندىكى رەئىس ئەزالارنى، بولۇپمۇ بۆرەكنى ئەڭ تېز كاردىن چىقىرىدۇ، بۆرەككە زەرەر يەتكەن ھامان نېرۋا، مېڭىنىڭ فۇنكسىيىسى تېز سۈرئەتتە ئاجىزلايدۇ. ئەستە تۇتۇش ئىقتىدارى ئاجىزلىشىش، ئاسان چارچاش، ماغدۇرسىزلىق ھېس قىلىش، ئۇيقۇسىزلىق، كەيپىيات

ناچارلىشىش قاتارلىق ھادىسىلەرنى پەيدا قىلغاندىن باشقا يۈرەك، جىگەر، ئاشقازاننىڭ خىزمىتىگە ئېغىر بېسىم ۋە كاشىلا پەيدا قىلىدۇ. ئەگەر غىدىقلىنىش ئۈزۈلمەي داۋاملاشسا جىنسىي ئاجىزلىق كېسەللىكلىرىگە تەرەققىي قىلىپ جىسمانىي ۋە روھىي جەھەتتىن تېخىمۇ زور ئازاب ئېلىپ كېلىدۇ، كەيپىياتى غەمناكلىقتىن قۇتۇلالمايدۇ، بارا ـ بارا يات جىنسنى كۆرسىمۇ ۋۇجۇدىدا باشقىچە ھېسسىيات، غەيرىي سېزىم پەيدا بولمايدىغان دەرىجىدە قاشاڭلىشىپ كېتىدۇ. يات جىنسنى كۆرسىمۇ، بىر ـ بىرىگە سۈركىلىپ تۇرسىمۇ باشقىچە ھېسسىيات ئويغانماسلىق دەل ئەرلەردىكى جۇشقۇنلۇق، جەڭگىۋارلىق، ئەركەكلىكنىڭ ئۆلۈشى، ئاياللاردىكى لاتاپەت، سېھىر ـ جازىبىنىڭ خوراپ تۈگىشى بىلەن باراۋەردۇر. ئەڭ ئەقەللىي ئادىمىيلىك ھېسسىياتى ئۆلگەن بۇنداق كىشىلەردىن ئۇلۇغۋار غايە، نەتىجە، ئارتۇق ئۈمىد كۈتكىلى بولمايدۇ. بۇنداقلاردىن تۇغۇلغان باللاردىن جەڭگىۋار، جۇشقۇن، قەتئىيلىرى ئازراق، مۇرەسسەچى، تەسلىمچى، خۇمسى مىجەز نائەھلىلەر كۆپ چىقىدۇ. تەن ساپاسى يىلدىن ـ يىلغا تۆۋەنلەيدۇ، ئەقلىي قۇۋۋىتى ئاجىزلايدۇ. ھايۋانلارنىڭ ئۇرغاچىلىرىنىڭ كۆيلەيدىغان مەزگىلىدە ئەركەكلىرىنىڭ توپلىشىپ كۈچ سىنىشىپ يەڭگەنلىرى بىلەن جۈپلىشىپ ئەۋلاد قالدۇرۇشىدا كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان ئاجايىپ زور ھېكمەت بار. مانا بۇ ئۆزىگە، قوۋمىگە، قوۋمىنىڭ كېلەچەكتىكى ساپاسى، مەۋجۇتلۇق سۈپىتىگە بولغان مەسئۇلىيەت! راست، ئۆز ھاجىتى ئالدىدا ئامالسىز ئادەم قانداقمۇ باشقىلارغا ھەمتاياق بولالىسۇن؟

ئەخلاق يىرتىلغان، جىنسىيەت ئېچىلغان يەردە ئەڭ ئالدى بىلەن ئەرلەر ئاجىزلايدۇ، ئاندىن ئاياللار قۇترايدۇ. كىشىلەر بىر خىل تەسۋىرلىگۈسىز سىقىلىش ئىچىدە ياشايدۇ ـ دە، ئۆز كۆڭلىنى ئەسەبىيلىك، تەلۋىلىك ئارقىلىق خۇش قىلىشقا چۈشىدۇ. ئائىلە ۋەيران بولىدۇ، نىكاھنىڭ مەززىسى قالمايدۇ.



مۇھەببەتلىشىش كەڭ ئەۋج ئالىدۇ، ئەمما مۇھەببەتلىشىپ توي قىلغانلارنىڭمۇ نىكاھىدا خاتىرجەملىك قارار تاپمايدۇ، چۈنكى تولا مۇھەببەتلىشىپ، تولا ئايرىلغان ئادەم ھەرگىزمۇ بىر ئادەمنىڭ بىر خىل قارىشىغا قانائەت قىلالمايدۇ، ئۇلاردىن ۋاپا كۈتكىلىمۇ بولمايدۇ. تويدىن ئىلگىرىكى يېقىنچىلىق سەۋەبىدىن نىكاھتا ئىززەت، قىممەت قالمايدۇ، توي كېچىسىدە مەڭگۈ ئەستىن چىقمىغۇدەك ئۆزگىچە ئۇچرىشىش ياكى يېڭىچە تۇيغۇ روياپقا چىقمىسا، نىكاھ تۈزسىز تاماقتا ئوخشاپ قالىدۇ. تويدىن ئىلگىرىكى تۇرمۇش بىلەن كېيىنكى تۇرمۇش ساڭا يېڭىلىق، مېھىر، ئىللىقلىق ئاتا قىلالمىسا بۇنداق نىكاھ جەزمەنكى، ھامان مەغلۇپ بولىدۇ، ھايا ۋە نومۇس ئۈستىگە قۇرۇلمىغان نىكاھتىن بەختنىڭ كىشىنى مەست قىلغۇچى شادىمان كۈيلىرى ئەمەس، ئازابنىڭ كىشىنى بىزار قىلىدىغان يېقىمسىز تاراڭ ـ تۇرۇڭى چىقىدۇ.

ھاياتقا بولغان دۇرۇس ئەقىدە سۇنمىغان جايدا جىنسىيەت ئىززەتلىك بولىدۇ. نىكاھ يات جىنسلار ئارىسىدىكى مۇقەددەس ئۆتۈشۈش شەرتى ھېسابلىنىدۇ. ئىپپەت پاكلىقىنىڭ، چىن سۆيگۈنىڭ، مېھىر ـ ۋاپانىڭ، ساداقەتنىڭ سىمۋولى سانىلىدۇ. جىنسىي ئەزاغا قاراش توغۇل، زۆرۈر بولمىسا شۇ ھەقتە گەپ قىلىشمۇ ئەيىب سانىلىدۇ. ئەر ـ ئايالنىڭ بىر ـ بىرىگە شەرتسىز ساداقىتى قەتئىي تەلەپ قىلىنىدۇ، ھارام خىيال، خىيانەت نومۇس، ھاياسىزلىق، بۇزۇقلۇق سۈپىتىدە قارىلىدۇ، جازا ـ تەدبىرلىرى ئېنىق بولىدۇ. جىنسىيەتنى ھاقارەتلەپ پەس كۆرۈشكىمۇ، ھەممىدىن ئۈستۈن ئورۇنغا كۆتۈرۈۋېلىشقىمۇ بولمايدۇ.

مانا بۇ بىزنىڭ نەچچە مىڭ يىللىق مىللىي مەدەنىيىتىمىزنىڭ جىنسىيەتكە قويغان تەلەپ ـ ئۆلچىمى ۋە ئۇنىڭغا قىلغان مۇئامىلىسى. بىرنەچچە ئون ياكى بىرەر مىڭ

ئادەمنىڭ قىلمىش ـ ئەتمىشلىرىنى پۈتۈنسۇرۇك بىر مەدەنىيەتنىڭ گۇناھى قىلىپ ئارتىش چەكتىن ئاشقان يولسىزلىقتىن ئىبارەت. بىر مىليون ئۇيغۇر كوچىغا قىپيالىڭاچ چىقىۋېلىپ ئاشكارا بەچچىۋازلىق بىلەن شۇغۇللانسىمۇ مەن ئۇنى ئادەمنىڭ، شۇلارنىڭ گۇناھى، رەزىللىكى دەيمەنكى، ھەرگىزمۇ مەدەنىيەتنىڭ، ئېتىقادنىڭ گۇناھى دەپ بىلجىرلىمايمەن. بىر نەچچە ئادەمنىڭ رەسۋالىقىنى دەپ ئۆزىنى چۇشۇرۇپ ئۆزگىنى تەكچىگە كۆتۈرۈش ئەقىلسىز تەنتەكلىكتىن باشقا نەرسە ئەمەس. بىزنىڭ ئىلمىي تەشەببۇسلىرىمىز بىردەملىك ھېسسىياتنىڭ ئەمەس، پاكىتلىق، ئىلمىي دەلىلىنىڭ زوۋانى بولۇشى كېرەك. ئامېرىكىلىق ئەخلاقشۇناسلار چېغىدا مۇنداق دەيدۇ: «پەقەت ئەنئەنىۋى جىنسىي ئەخلاقلا كىشىلەرنىڭ نەپسى ـ ئارزۇسىنى ساغلام قاندۇرۇپ، ئەخلاق، ئائىلىنى قوغداپ قالالىشى، ئىجتىمائىي ئۇيۇشۇش كۈچىنى چىڭىتالىشى مۇمكىن. باشقا ھېچقانداق نەرسە ئۇنىڭ ئورنىنى باسالمايدۇ»①.

باشقىلارنىڭ نېمە دېيىشىدىن قەتئىينەزەر، مەن شۇنداق دەيمەن: جىنسىيەت يۈگىلىشى كېرەك! ئۇنىڭغا ئىلمىي، ساغلام قاراش بىلەن مۇئامىلە قىلىنىشى كېرەك. ئۇنى ئېچىش، ئۇ ھەقتە جەمئىيەت خاراكتېرلىك ساۋات ئومۇملاشتۇرۇش جىنسىيەت ھەققىدە ساۋاتلىق، ئاقىل بولغانغا باراۋەر ئەمەس. ئەۋج ئېلىپ كېتىۋاتقان جىنسىي نومۇسسىزلىقلارنى جىنسىي بىلىم ـ ساۋاتلارنى ئومۇملاشتۇرۇش ئارقىلىق چەكلەيمەن دېيىش ئۆلۈۋاتقان ئادەمنىڭ ئېغىزىغا زەھەرنى «ياسىن سۈيى» ئورنىدا تېمىتىشنى ئارزۇلاشتىن باشقا ئىش ئەمەس. جىنسىيەت بىلىملىرىنى ئومۇملاشتۇرۇش ئارقىلىق روھىيەتنى، جەمئىيەتنى ساغلاملاشتۇرۇش مەقسىتىگە يەتكىلى بولىدىغان بولسا بۈگۈنكى

---

① Jkalb.org تور بېتىدىكى «ئەنئەنە جاھىللىقى» ناملىق ئىنگلىزچە ماقالىگە قاراڭسۇن.



ياۋروپا، ئامېرىكا قالتىس ساغلام كۆڭۈلدىكىدەك جەمئىيەتنىڭ ئۆلگىسىگە ئايلانغان بولاتتى.

جىنسىيەت ۋە ئۇنىڭغا ئالاقىدار مەسىلە ـ كېسەللەر ئاللىقاچان يەر شارى خاراكتېرلىك ۋاباغا ئايلاندى. ئۇنى دوختۇرخانىلار داۋالاپ ساقايتىپ بولالىشى، تەشۋىقات ۋاستىلىرى، بۇيۇملىرىنىڭ چەكلەپ بولالىشى مۇمكىن ئەمەس. ئەمما، ئۇنى قويۇۋېتىشكە، يالىڭاچلىۋېتىشكە ھەرگىز بولمايدۇ. جىنسىيەتنى دەرسخانىلارغا سۆرەپ كىرىش كېسەل تەگكەن دەرەخنىڭ تۈۋىگە كىسلاتا قۇيغان بىلەن باراۋەر. ئۇنداق قىلىش بىزنى، بىزنىڭ مەدەنىيەتنى، كېيىنكى ئەۋلادلارنى تۈگىمەس بالالارغا مۇپتىلا قىلىدۇ. يېتەرلىك پەرۋىش، ساپ ھاۋا، بۇلغانمىغان سۇ بولغاندىلا يۇقۇملانغان، زەئىپلەشكەن تەن ـ روھنى قۇتقۇزۇۋېلىش مۇمكىن. ھە راست، لازىم نەرسىلەرنىڭ بولۇشىلا كۇپايە ئەمەس، ئەڭ مۇھىمى لازىم نەرسىنى لازىم چېغىدا لازىم يېرىگە، جايىدا ئىشلىتىش. كېسەلنى داۋالاشقىلا، داۋالاش تەشەببۇسلىرىغىلا تاشلاپ قويۇپ ئالدىنى ئېلىش تەدبىرلىرى قوللانماسلىق ئۆلۈمنى ئارزۇلاپ يېتىشتىن ئانچە پەرقلەنمەيدۇ. ئالدىن مۇداپىئە كۆرۈش داۋالاشتىن مىڭ ئەۋزەل. چىركىن ئېقىم، مۇشتۇمزور ئىدىيىلەر كەلكۈندەك باستاندا پاكىز روھىي سەرمايىدىن ئەپچىل كېمە ياساپ چىقىۋېلىش چۇشكۇنلۇك ئىلكىدە توپاننى چىللاش ـ تىللاشتىن كۆپ ئەلا. ساغلام ئەقىدە، كەسكىن تۇرمۇش پرىنسىپى ئارقىلىقلا بۇ ۋابادىن قۇتۇلۇش مۇمكىن. باشقىلار ئاچ دەيدۇ، مەن ياپ، قاچ دېگۈچىلەردىن!

2 ـ دۇنيا ئۇرۇش قەھرىمانى فىلد مارشال مونتىگومېرى 1964 ـ يىل 24 ـ ماي كۇنى سۆزلىگەن نۇتقىدا: «ئاڭلىسام فرانسىيە ۋە شىمالىي ئاتلانتىك ئوكيان ئەھدى تەشكىلاتىغا ئەزا بىرقانچە دۆلەت ئوخشاش جىنسلىقلار قىلمىشىغا قانۇنىي يول

بىر بېتىۋ. بىز فرانسوز ئەمەس، شۇنداقلا باشقا مىللەت، دۆلەت تېخىمۇ ئەمەس. بىز ئەنگلىيىلىك! پەرۋەردىگارغا مىڭ قەتلە شۈكۈرا »[1] دەپتىكەن. مەنمۇ شۇنداق دەيمەن: «دۇنيادا ئەخلاق پەقەت ۋە پەقەت بىر! بىز باشقا ھېچكىم ئەمەس، باشقىلارغا ئوخشىغىمىزمۇ يوق. ئاللاھقا مىڭ قەتلە شۈكۈركى ۋە تىلەيمىزكى، توپان بىزگە ھاجەت ئەمەس! ئاپەتنى كۆرۈپ تۇرۇپمۇ ئاگاھلاندۇرۇشلارغا قۇلاق سالماي بارغۇسى كەپقالغان ئازغۇنلارغا دەيدىغىنىمىز: يول بولسۇن!».

2005 ـ يىل ماي، قاراقاش ـ ياۋا.

① «ئوكسفورد ئۇزۇندىلەر لۇغىتى»، ئوكسفورد ئۇنىۋېرسىتېتى نەشرىياتى 1994 ـ يىل نەشرى.